رەسىملىك ناماز ئوقۇش قوللانمىسى

# تاھارەت، غۇسۇل، ناماز ئوقۇشنى ئۆگىنىمەن



ئاسىم ئۇيسال





ئەركام نەشرىياتى

ھەنەپى مەزھەبى

بۇ كىتابنىڭ ئەسلى ئىسمى:
"Abdest, Gusül ve Namaz Öğreniyorum"
نەشرگە تەييارلىغۇچى: ئاسىم ئۇيسال
تۈركچىدىن ئۇيغۇرچىلاشتۇرغۇچى: قادىر
تەھرىرى: زەينەب
ISBN: 978-605-302-316-6

ئالاقىلىشىش ئادرېسى:


ئەركام نەشرىياتى

İkitelli Organize Sanayi Bölgesi Mahallesi
Atatürk Bulvarı Haseyad 1.Kısım No:60/3-C
Başakşehir, İstanbul, Turkey
Tel : (+90 212) 671 07 00 pbx
Fax : (+90 212) 671 07 48
E-mail : info@islamicpublishing.net
Web site : www.islamicpublishing.net

بسم الله الرحمن الرحيم

بىسمىللاھىرراھمانىرراھىم

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن

**بىسمىلاھ**

ئاللاھتۇر تۇنجى سۆزىمىز،
ئىمان تولغان ئۆزىمىز.
ئويغانغاندا ھەر سەھەر،
دەيمەن دەرھال بىسمىللاھ.
يېگەندە ۋە ئىچكەندە،
كىتابىمنى ئاچقاندا.
يۆنىلىمەن رەببىمگە،
قۇۋۋەت كېلەر قەلبىمگە.
چۈشۈرمەيمەن تىلىمدىن،
ئاللاھ تۇتار قولۇمدىن.

- مۇستاپا ئاسىم كۆكسال

# دىنىي مەلۇماتلاردىن سوئال ـ جاۋابلار

سوئال: رەببىڭ كىم؟

جاۋاب: ئاللاھ.

سوئال: سېنى كىم ياراتتى؟

جاۋاب: ئاللاھ ياراتتى.

سوئال: سەن كىمنىڭ بەندىسى؟

جاۋاب: ئاللاھنىڭ بەندىسىمەن.

سوئال: قەيەردىن كەلدۇق؟ قەيەرگە بارىمىز؟

جاۋاب: ئاللاھتىن كەلدۇق، ئاللاھقا قايتىمىز.

سوئال: نېمە ئۈچۈن يارىتىلدۇق؟

جاۋاب: ئاللاھتائالاغا ئىبادەت ۋە بەندىچىلىك (قۇللۇق) قىلىش ئۈچۈن.

سوئال: ئىنساننىڭ ۋەزىپىسى نېمە؟

جاۋاب: ئاللاھقا ئىبادەت قىلىپ، ئۇنىڭ رەسۇلىغا ئىتائەت قىلىش. يەر يۈزىدە ئاللاھنىڭ ھۆكۈملىرىگە بويسۇنۇپ، ئۇنى ھاياتىمىزغا تەدبىقلاشتىن ئىبارەت.

سوئال: قاچاندىن بېرى مۇسۇلمانسەن؟

جاۋاب: قالۇ بەلادىن بېرى مۇسۇلمانىمىز، ئەلھەمدۇلىللاھ.

سوئال: قالۇ بەلا دېگەن نېمە؟

جاۋاب: ئاللاھتائالا دۇنيانى يارىتىشتىن ئىلگىرى پۈتكۈل ئىنسانلارنىڭ روھلىرىنى يارىتىپ، بۇلارنى ئىلاھى ھوزۇردا توپلاپ:

ـ ئەلەستۇ بىرەببىكۇم (مەن سىلەرنىڭ رەببىڭلار ئەمەسمۇ؟) دەپ سورىغان. روھلار:

ـ شۇنداق، سەن بىزنىڭ رەببىمىز سەن. بىز پەقەت ساڭىلا ئىبادەت

قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم تىلەيمىز.- دەپ ۋەدە بەرگەن. بۇ سۆز دېيىلگەن ۋاقىت " قالۇ بەلا " دېيىلىدۇ. (قۇرئان-كەرىم ئەئراپ سۈرىسى، 172-ئايەتكە قاراڭ)

سوئال: ئاللاھ قانچە؟

جاۋاب: يەككە يېگانەدۇر.

سوئال: دىنىڭ نېمە؟

جاۋاب: ئىسلام دىنى.

سوئال: قىبلەڭ قەيەر؟

جاۋاب: كەبە مۇئەززىمە.

سوئال: كىمنىڭ ئەۋلادىسەن؟

جاۋاب: ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادىمەن.

سوئال: سەن كىمنىڭ ئۈممىتى؟

جاۋاب: مۇھەممەد مۇستاپا سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئۈممىتىمەن.

سوئال: پەيغەمبەرنىڭ دادىسىنىڭ ئىسمى نېمە؟

جاۋاب: ئابدۇللاھ.

سوئال: ئانىسىنىڭ ئىسمى نېمە؟

جاۋاب: ئامىنە.

سوئال: سۈت ئانىسىنىڭ ئىسمى نېمە؟

جاۋاب: ھەلىمە.

سوئال: بوۋىسىنىڭ ئىسمى نېمە؟

جاۋاب: ئابدۇلمۇتتەلىب.

سوئال: تاغىسىنىڭ ئىسمى نېمە؟

جاۋاب: ئەبۇ تالىب.

سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قەيەردە دۇنياغا كەلدى؟

جاۋاب: مەككە مۇكەررەمىدە.

سوئال: پەيغەمبىرىمىز قايسى ۋاقىتتا تۇغۇلدى؟

جاۋاب: مىلادىنىڭ 571-يىلى.

سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دادىسى ۋە ئانىسى قاچان ۋاپات بولدى؟

جاۋاب: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دادىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كېلىشتىن ئىككى ئاي ئىلگىرى ۋاپات بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام 6 ياشقا كىرگەندە ئانىسى ۋاپات بولدى.

سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قانچە ياش ۋاقتىدا پەيغەمبەر بولدى ؟

جاۋاب: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام 40 ياشقا كىرگەن ۋاقتىدا پەيغەمبەر بولدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام 23 يىل پەيغەمبەرلىك قىلدى.

سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قانچە ياشتا ۋاپات بولدى؟

جاۋاب: 63 ياشقا كىرگەندە ۋاپات بولدى.

سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسى قەيەردە؟

جاۋاب: مەدىنە مۇنەۋۋەردە.

سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قانچە پەرزەنتى بار ئىدى؟

جاۋاب: يەتتە پەرزەنتى بولۇپ، تۆت قىز ۋە ئۈچ ئوغلى بار ئىدى. قىزلىرى: زەينەپ، رۇقىيە، ئۇممى گۈلسۇم ۋە پاتىمەدۇر. ئوغۇللىرى: قاسىم، ئابدۇللاھ، ئىبراھىمدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەزرىتى پاتىمەدىن باشقا بالىلىرى پەيغەمبىرىمىز ھايات ۋاقتىدا ۋاپات بولغان.

سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرى بىزنىڭ نېمىمىز بولىدۇ؟

جاۋاب: ئانىمىز يەنى پۈتكۈل مۇسۇلمانلارنىڭ ئانىلىرى بولىدۇ.

سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇنجى ئايالى كىم؟ ئاخىرقى ئايالىچۇ؟

جاۋاب: تۈنجى ئايالى ھەزرىتى خەدىچە، ئاخىرقى ئايالى ھەزرىتى ئائىشەدۇر. (ئاللاھ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن)

سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قانچە نەۋرىسى بار؟

جاۋاب: ئىككى ئوغۇل نەۋرىسى ھەزرىتى ھەسەن، ھەزرىتى ھۈسەيىن؛ ئىككى قىز نەۋرىسى ھەزرىتى زەينەپ، ھەزرىتى سۇقەيىنە (ئاللاھ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن)

سوئال: بۇلار كىمنىڭ بالىلىرى؟

جاۋاب: ھەزرىتى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ھەزرىتى پاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ بالىلىرىدۇر.

## 32 پەرز

ئىمان قەلب بىلەن تەستىق تىل بىلەن ئىقرار دېگەنلىكتۇر. يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھتىن ئېلىپ كەلگەن ھەر بىر بۇيرۇقىنى قەلبى بىلەن (توغرىدۇر دەپ) تەستىقلاش ۋە بۇ سۆزنى تىلدا ئېيتىش دېگەنلىكتىن ئىبارەت.

**ئىماننىڭ ئالتە شەرتى بولۇپ، بۇلار:**

1. ئاللاھنىڭ بارلىق ۋە بىرلىكىگە ئىشىنىش.
2. ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىگە ئىشىنىش.
3. ئاللاھ نازىل قىلغان كىتابلارغا ئىشىنىش.
4. ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە ئىشىنىش.
5. ئاخىرەت كۈنىگە ۋە ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىشكە ئىشىنىش.
6. ياخشىلىق ۋە يامانلىقنىڭ ئاللاھتائالا تەرىپىدىن بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىش.

### ئىسلامنىڭ بەش شەرتى بار

1. كەلىمە شاھادەت ئېيتىش،
2. ھەر كۈنى بەش ۋاقىت ناماز ئوقۇش،
3. رامىزان ئېيىدا بىر ئاي روزا تۇتۇش،
4. باي بولسا (مال-مۈلكى ئىسلام تەلەپ قىلغان ئۆلچەمگە يەتسە) يىلدا بىر قېتىم زاكات بېرىش،
5. ئىمكانى يار بەرسە ئۆمرىدە بىر قېتىم ھەج قىلىش.

### تاھارەتنىڭ پەرزلىرى تۆت

1. بىر قېتىم يۈزىنى يۇيۇش،
2. قوللىرىنى جەينىكى بىلەن قوشۇپ يۇيۇش،
3. پۇتىنى ھۇشۇقى بىلەن قوشۇپ يۇيۇش،
4. باشنىڭ تۆتتە بىر قىسمىغا مەسھى قىلىش.

### غۇسۇلنىڭ پەرزلىرى ئۈچ

1. سۇ بىلەن ئېغىزىنى غەر-غەر قىلىپ چايقاش،
2. بۇرنىغا سۇ ئېلىپ يۇيۇش،
3. پۈتۈن ۋۇجۇدىنى بىر تال تۈكمۇ قۇرۇق قالمىغۇدەك دەرىجىدە يۇيۇش.

### تەيەممۇمنىڭ پەرزلىرى ئىككى

1. ئالدى بىلەن تەيەممۇمغا نىيەت قىلىش،
2. ئىككى قولنى پاكىز تۇپراققا ئۇرۇپ، يۈزىنى سىلاش، ئىككى قولنى يەنە بىر قېتىم ئۇرۇپ، بىلىكىنى سىلاش.

نامازنىڭ پەرزلىرى ئون ئىككى. نامازنىڭ ئىچىدە ئالتىسى، نامازنىڭ سىرتىدا ئالتىسى بار.

## نامازنىڭ سىرتىدىكى پەرزلەر

**ھادەستىن تاھارەت**: كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان "ھادەس" دېيىلگەن مەنئى كىردىن تاھارەت، غۇسۇل ۋە تەيەممۇم بىلەن پاكىزلىنىش.

**نىجاسەتتىن تاھارەت**: بەدەن، كىيىم-كېچەك ۋە ناماز ئوقۇلىدىغان يەرلەردىكى كۆزگە كۆرۈنىدىغان ماددى كىرلەرنى تازىلاش.

**سەترى ئەۋرەت**: ئەۋرەت يەرلىرىنى يېپىش، ئەرلەر كىندىك بىلەن تىز ئارىسىنى، ئاياللار يۈز، قول ۋە پۇتتىن باشقا پۈتكۈل يەرلىرىنى ئۇرۇق-سىڭىزلىگىنى كۆرسەتمەيدىغان ھالەتتە يۆگەش.

**ئىستىقبالى قىبلە**: ناماز ئوقۇغان ۋاقىتتا قىبلىگە قاراش.

**ۋاقىت**: ھەر نامازنى ۋاقتىدا ئوقۇش.

**نىيەت**: ئوقۇماقچى بولغان ناماز ئۈچۈن نىيەت قىلىش.

## نامازنىڭ رۈكۈنلىرى (ئىچىدىكىلەر)

**ئىفتىتاھ تەكبىرى**: باشلاش تەكبىرى يەنى نامازنى ئاللاھۇ ئەكبەر دەپ باشلاش.

**قىيام**: نامازدا بىر ئۆزرى بولمىسا ئۆرە (قىيام) تۇرۇش.

**رۈكۇ**: رۈكۇ قىلىش. (ئېگىلىش)

**سەجدە**: سەجدە قىلىش.

**قەئدە** ئاخىر: ئاخىرقى ئولتۇرۇش، نامازنىڭ ئاخىرىدا ئەتتەھىيياتۇ ئوقۇغاندىكى ئولتۇرۇش.

پەرز: ئاللاھ بۇيرىغان ئىشلاردۇر. ناماز، روزا، زاكاتقا ئوخشاش. پەرزنى قىلماسلىق ھارامدۇر. پەرزنى قەستەن ئىنكار قىلغان ئادەم دىندىن چىقىدۇ.

سۈننەت: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىبادەت نىيىتى بىلەن كۆپ

ۋاقىتلاردا قىلىپ، بەزى ۋاقىتلاردا قىلمىغان ۋە بىزگە تەۋسىيە قىلغان سۆز-ھەرىكەتلىرىدۇر.

ھارام: قىلىش قەتئىي چەكلەنگەن ئىشلاردۇر. مەسىلەن: ھاراق ئىچىش، ئاياللارنىڭ نامەھرەم يەرلەردە ئەۋرىتىنى ئېچىشى قاتارلىقلار. ھارامنى تەركەتكەنلەر ساۋابقا ئېرىشىدۇ، ئىشلىگەنلەر گۇناھكار بولىدۇ. بىلىپ تۇرۇپ، قەستەن ئىنكار قىلغانلار دىندىن چىقىدۇ.

## ھاجەتخانا پاكىزلىقى

• ھاجەتخانىغا كىرىشتىن ئىلگىرى سۈيدۈك چاچرىماسلىقى ئۈچۈن ئىشتاننىڭ ئايىغى تۈرىلىشى، ئۆرە تۇرۇپ تاھارەت قىلىنماسلىقى كېرەك.

• ھاجەتخانىدا بىر نەرسە يەپ-ئىچىشكە ۋە گەپ-سۆز قىلىشقا بولمايدۇ.

• ھاجەتخانىغا سول پۇت بىلەن كىرىپ، ئوڭ پۇت بىلەن چىقىلىدۇ.

ھاجەتخانا تازىلىقى (ئىستىنجا): ئەۋرەت سول قول بىلەن سۇ ئارقىلىق يۇيۇلىدۇ. سۇ بولمىسا مۇۋاپىق بىر نەرسە بىلەن تازىلاش كېرەك.

ناماز ئوقۇيدىغان مۇسۇلمانلار ھاجەتخانا تازىلىقىغا ئالاھىدە دىققەت قىلىشى كېرەك.





## تاھارەت

تاھارەت: يۈز، قول، بىلەك بىلەن بىللە پۇتنى ئوشۇقى بىلەن قوشۇپ يۇيۇش ۋە باشنىڭ تۆتتە بىر قىسمىغا مەسھى (سىلاش) قىلىش دېگەنلىكتۇر.



**تاھارەتنىڭ ئېلىنىشى**: ئىلاجى بار قىبلە تەرەپكە قاراش كېرەك. تاھارەت ئالغان ۋاقىتتا: " تاھارەت ئېلىشقا نىيەت قىلدىم. ئەئۇزۇ بىللاھى مىنەششەيتانىرراجىم، بىسمىللاھىررەھمانىررەھىم" دېيىش كېرەك. كېيىن قولنى ئۈچ قېتىم يۇيۇش، قولنى يۇغان ۋاقىتتا بارماق ئارىسىنىمۇ ئۇۋىلاش، ئەگەر ئۈزۈك بولسا ئۈزۈكنى مىدىرلىتىش كېرەك.

قولنى ئۈچ قېتىم يۇغاندىن كېيىن ئوڭ قولدا ئېغىزغا ئۈچ قېتىم سۇ ئېلىپ چايقاش كېرەك. ئەگەر مىسۋاك بولسا چىشنى مىسۋاك بىلەن چوتكىلاش، بولمىسا باش ۋە ئىشارەت بارمىقى بىلەن



چىشنى چوتكىلاش ياكى چىش چوتكىسى بىلەن چوتكىلاش. كېيىن بۇرنىغا ئۈچ قېتىم ئوڭ قولدا سۇ ئېلىپ، سول قول بىلەن مىشقىرىش.



يۈزنى چاچ ئۆنگەن يەردىن باشلاپ، ئىگەكنىڭ ئاستىغىچە ئۈچ قېتىم يۇقىرىدىن تۆۋەنگە قاراپ يۇيۇش.



قولنى بىلەك بىلەن بىرلىكتە جەينەك بىلەن قوشۇپ، ئۈچ قېتىم يۇيۇش.





باشنىڭ تۆتتە بىر قىسمىغا ھۆل ئوڭ قولنىڭ ئالقىنى بىلەن مەسھى قىلىش.



ئىشارەت بارمىقى بىلەن قۇلاقنىڭ ئىچى، باش بارمىقى بىلەن قۇلاقنىڭ ئارقا تەرىپى مەسھى قىلىنىدۇ.



بارماقلارنىڭ سىرتى بىلەن گەدەن مەسھى قىلىنىدۇ.



ئوڭ پۇتنىڭ كىچىك بارمىقىدىن باشلاپ، ئالدى بىلەن ئوڭ پۇت، كېيىن سول پۇت ئوشۇقى بىلەن قوشۇلۇپ ئۈچ قېتىم يۇيىلىدۇ.



يۇتنى يۇيغاندا پۇتنىڭ بارماق ئارىسىنى ئۇۋۇلاپ يۇيۇش كېرەك. تاھارەت ئېلىپ بولغاندا ئوڭ قول بىلەن سۇ ئېلىپ، ئىچىش سۈننەتتۇر. تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن قىبلىگە قاراپ " كەلىمە شاھادەت ئوقۇش ۋە ئۈچ قېتىم ئىننا ئەنزەلناھۇ (قەدىر سۈرىسى) ئوقۇش" كوپ ساۋابتۇر.

## تاھارەتنىڭ پەرزلىرى

1. يۈزنى بىر قېتىم يۇيۇش،
2. قولنى جەينەك بىلەن قوشۇپ بىر قېتىم يۇيۇش،
3. باشنىڭ تۆتتە بىر قىسمىغا مەسھى قىلىش،
4. پۇتنى ئوشۇقى بىلەن قوشۇپ بىر قېتىم يۇيۇش.

## تاھارەتنىڭ سۈننەتلىرى

1. تاھارەت ئېلىشقا نىيەت قىلىش،
2. تاھارەتنى ئەئۇزۇ، بىسمىللاھ دەپ باشلاش،
3. ئالدى بىلەن قولنى بىلەككىچە يۇيۇش،
4. ئېغىزنى مىسۋاك ۋە چىش چوتكىسى بىلەن يۇيۇش ياكى چىشنى باش ۋە شاھادەت (كۆرسەتكۈچ) بارمىقى بىلەن ئۇۋۇلاش،
5. بىر ئەزا قۇرىماستىن باشقا بىر ئەزانى يۇيۇش،
6. يۇيغان ئەزالارنى ياخشى ئۇۋۇلاش،
7. ئېغىزغا ئۈچ قېتىم سۇ ئېلىپ، چايقاپ غەر-غەر قىلىش،
8. روزا تۇتمىغان ۋاقىتلاردا سۇنى ئېغىزنىغا لىق ئېلىپ چايقاش،
9. بۇرنىغا ئۈچ قېتىم سۇ ئېلىپ، سول قول بىلەن مىشقىرىپ سۇنى چىقىرىش، روزا تۇتمىغان ۋاقىتتا كۆپرەك بۇرنىغا سۇ تارتىش،
10. تاھارەتتە رەت تەرتىپكە دىققەت قىلىش،
11. ھەر ئەزانى ئۈچ قېتىم يۇيۇش،
12. قول ۋە پۇتنى بارماقلىرىدىن باشلاپ يۇيۇش،

13. بارماق ئارىسنى ئۇۋىلاش،
14. ساقىلى قويۇق بولغانلار بارماقلىرى بىلەن ساقىلىنى ئارىلاش،
15. بارمىقىدا يۈزۈك بولسا ئۇنى مىدىرلىتىپ، ھەرىكەت قىلدۇرۇش،
16. قولاققا مەسھى قىلىش.

## تاھارەتنى سۇندۇرىدىغان ئىشلار

1. ئالدى ۋە ئارقا تەرەپتىن چىققان نىجاسەت، يەل،
2. بەدەندىن قان، يىرىڭ، سېرىق سۇ ۋە قان ئارىلاش سۇ چىقىش،
3. ئېغىزىغا لىق كەلگۈدەك قۇسۇش، (بەلغەم تاھارەتنى سۇندۇرمايدۇ)
4. ئېغىزدىن تۈكۈرۈك مىقدارى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق قان كەلسە تاھارەت سۇنىدۇ،
5. يېتىپ ياكى بىر نەرسىگە يۆلىنىپ ئۇخلاش،
6. ھوشىدىن كېتىش ياكى مەست بولۇش،
7. ناماز ئوقۇغان ۋاقىتتا يېنىدىكى كىشى ئاڭلايدىغان دەرىجىدە كۈلۈش،
8. سىر خېنە ئاستىغا سۇ ئۆتكۈزمىگەنلىكى ئۈچۈن تاھارەت ۋە غۇسۇلغا توسالغۇدۇر.

## تاھارەتسىز قىلىشقا بولمايدىغان ئىبادەتلەر

1. ناماز ئوقۇشقا بولمايدۇ،
2. قۇرئانغا قول تەككۈزۈشكە بولمايدۇ،
3. كەبىنى تاۋاپ قىلىشقا بولمايدۇ،
4. تىلاۋەت سەجدىسى قىلىشقا بولمايدۇ.

## تەيەممۇم

**تەيەممۇم**: پاكىز يەردىن يۈز ۋە قولغا مەسھى قىلىش دېگەنلىكتۇر. تەيەممۇم مۇنداق قىلىنىدۇ: ئەئۇزۇ بىللاھى مىنەششەيتانىرراجىم، بىسمىللاھىر راھمانىر راھىم دېيىلىپ، تاھارەتسىزلىك ۋە جۇنۇپلۇقتىن پاكلىنىمەن دەپ نىيەت قىلىنىدۇ. كېيىن بارماقلارنى ئېچىپ، قولنىڭ ئالقىنىنى پاكىز تۇپراق ياكى تۇپراق تۈرىدىكى بىر نەرسىگە يېنىك ئۇرۇپ، ئالدى كەينىگە سۈركەيدۇ. ئەر بىلەن ئايالنىڭ تەيەممۇم قىلىشى ئوخشاشتۇر.

ئالدى بىلەن قولنى ئالدىغا سۈركەيدۇ، كېيىن كەينىگە سۈركىلىدۇ.



## تەيەممۇمنىڭ پەرزلىرى

1) نىيەت قىلىش: "نىيەت قىلدىم تاھارەت، جۇنۇپلۇك ياكى ناماز ئوقۇش ئۈچۈن" دەپ نىيەت قىلىنىدۇ.

2) ئىككى ئۇرۇش: ئالدى قولنى پاكىز تۇپراققا ئۇرۇپ، يۈزگە مەسھى قىلىنىدۇ. كېيىن تەكرار يەرگە ئۇرۇلۇپ، ئىككى قول جەينەككىچە مەسھى قىلىنىدۇ.

## تەيەممۇمنىڭ سۈننەتلىرى

1) بىسمىللاھ دەپ باشلاش،

2) ئىككى قولنىڭ بارماقلىرىنى ئېچىپ تۇپراق ئۈستىگە قويۇش،

3) قولنى تۇپراقنىڭ ئۈستىگە ئەۋۋەل ئالدىغا سۈركەش، كېيىن كەينىگە سۈركەش،

4) تەرتىپكە دىققەت قىلىش ياكى توختاپ قالماي، كەينى-كەينىدىن تەيەممۇم قىلىش.



قوللار كۆتۈرۈلۈپ، يېنىك ئۇرۇلۇپ، سىلكىلىنىدۇ.



يۈزنىڭ ئىككى تەرىپى قولنىڭ ئالقىنى بىلەن مەسھى قىلىنىدۇ.

كېيىن قولنىڭ ئالقىنى تەكرار تۇپراققا ئۇرۇلىدۇ. ئەۋۋەل قولنىڭ باش ۋە ئىشارەت بارماقلىرى ئايرىلىدۇ. قالغان ئۈچ بارماقنىڭ ئىچى ئوڭ قولنىڭ ئالقانلىرى بىلەن بارماق ئۇچىدىن باشلاپ، جەينەككىچە مەسھى قىلىنىدۇ.



كېيىن ئوڭ قولنىڭ
سىرتقى قىسمى سول
قولنىڭ ئايرىلغان **باش**
ۋە ئىشارەت بارمىقى بىلەن
مەسھى قىلىنىدۇ.
ئوخشاش ئۇسۇلدا بۇ
قېتىم ئوڭ قول بىلەن سول
قول مەسھى قىلىنىدۇ.



كېيىن ئوڭ قولنىڭ باش ۋە ئىشارەت بارماقلىرى بىلەن سول قولنىڭ سىرتقى قىسمى مەسھى قىلىنىدۇ.

بۇنىڭ بىلەن يۈز، قول ۋە بىلەكتىن مەسھى قىلىنمىغان يەر قالمىغانلىقى ئۈچۈن پەرز ۋە سۈننەتكە ئۇيغۇن تەيەممۇم قىلىنغان بولىدۇ.

## تەيەممۇم زۆرۈر بولغان ئەھۋاللار

تاھارىتى يوق، جۇنۇپ، ھەيز ۋە نىفاسلىق كىشىلەر تەيەممۇم قىلىشى كېرەك:

1. سۇغا بىر مىل يىراق بولغانلىقى ئۈچۈن (بىر مىل تەخمىنەن 3.032 مېتىردۇر)،
2. كېسەللىك سەۋەبىدىن،
3. سوغۇقتىن،
4. دۈشمەندىن قورققانلىقتىن،
5. سۇسىز قېلىش ياكى سۇ ئالىدىغان قاچا تاپالماي پاكلىنىشقا يېتىدىغان دەرىجىدە سۇ ئىشلىتىشكە قادىر بولمىسا تەيەممۇم قىلسا بولىدۇ.

شەھەردە ئولتۇرىدىغان بولسىمۇ ئوخشاشلا تەيەممۇم قىلىدۇ.

تەيەممۇم قىلغان كىشى يۈزۈك ۋە بىلەيزۈكلىرىنى چىقىرىشى ياكى مىدىرلىتىشى كېرەك.

## غۇسۇل

غۇسۇل: بەدەننىڭ ھەممىسىنى يۇيۇش دېگەنلىكتۇر.
غۇسۇلنىڭ پەرزلىرى ئۈچتۇر:
1. **غەر-غەرە**: ئېغىزغا كۆپ مىقداردا سۇ ئېلىپ، بوغۇزىغىچە چايقاش.
2. **ئىستىنشاق**: بۇرنىغا سۇ ئېلىپ چايقاش.
3. پۈتكۈل بەدەننى تولۇق يۇيۇش، بىر تۈكنىڭ ئورنىمۇ قۇرۇق قالماسلىق.

غەر-غەرە قىلىش ئۈچۈن ئېغىزنىغا لىق كېلىدىغان سۇ ئىچىسمۇ بولىدۇ.

### غۇسۇلنىڭ سۈننەتلىرى

1. قولنى بىلەك بىلەن قوشۇپ، ئۈچ قېتىم يۇيۇش،
2. ئىستىنجا قىلىش،
3. بەدىنىدە بىر كىر بولسا ئۇنى تازىلاش،
4. نامازغا تاھارەت ئالغاندەك تاھارەت ئېلىش،
5. پۈتۈن بەدەننى ئۈچ قېتىم يۇيۇش،
6. غۇسۇل قىلغان ۋاقىتتا ئالدى بىلەن ئۈچ قېتىم باشقا، كېيىن ئۈچ قېتىم ئوڭ مۈرىسىگە، كېيىن سول مۈرىسىگە ۋە باشقا يەرلەرگە سۇ قويۇش،
7. كۆڭلىدە نىيەت قىلىپ، ئېغىزىدا "جۇنۇپلۇقتىن غۇسلى قىلىمەن" دەپ نىيەت قىلىش،
8. قولنى يۇيغان ۋاقىتتا بىسمىللاھ دېيىش،
9. سۇنى نورمال مىقداردا ئىشلىتىش، ئازمۇ ئەمەس، جىقمۇ ئەمەس،
10. غۇسلى قىلغان ۋاقىتتا ئەۋرەت يېرىنىڭ ئوچۇق قالماسلىقىغا دىققەت قىلىش،

11. يۇيۇنغان ۋاقىتتا پۈتۈن ئەزالىرىنى ئۇۋۇلاپ يۇيۇش،
12 غۇسلىنى ھېچكىم كۆرمەيدىغان يەردە قىلىش،
13. غۇسۇل قىلغان ۋاقىتتا گەپ ـ سۆز قىلماسلىق مۇستەھەبتۇر،
14. قىبلىگە قاراپ غۇسلى قىلماسلىق.

## غۇسلىنىڭ پەرز ۋە سۈننىتىگە رىئايە قىلىپ غۇسلى قىلىش

غۇسلى قىلماقچى بولغان ئادەم ئالدى بىلەن بىسمىللاھ دېگەندىن كېيىن غۇسلىغا نىيەت قىلىدۇ. قولىنى بىلىكىگىچە يۇيۇپ بولغاندىن كېيىن بەدىنىدە چاپلىشىپ قالغان بىر نەرسە بولسا، ئۇنى تازىلىشى، كېيىن ئەۋرەت ئورنىنى نىجاسەت بولسۇن، بولمىسۇن يۇيىشى كېرەك. ئۇنىڭدىن كېيىن ئوڭ ئالقىنىغا سۇ ئېلىپ، ئاغزىنى بوغىزىغىچە چايقىشى، چىشلىرىنىڭ ئارىلىقىنىمۇ تازىلاپ، ئۈچ قېتىم يۇيۇشى كېرەك. كېيىن ئوڭ قولىغا سۇ ئېلىپ، بۇرنىنى ئۈچ قېتىم يۇيۇش كېرەك. بۇرنىنىڭ ئىچىدە كىر قالماسلىقى ئۈچۈن سول قولى بىلەن بۇرنىنى تۇتۇپ مىشقىرىشى لازىم. بۇنىڭدىن كېيىن نامازغا تاھارەت ئالغاندەك تاھارەت ئالىدۇ. دەسسەپ تۇرغان يەرگە سۇ يىغىلىپ قالغان بولسا، پۇتىنى تاھارەت ئالغان ۋاقىتتا يۇماي، غۇسلى قىلىپ بولغاندىن كېيىن يۇيسا بولىدۇ. تاھارەت ئالغاندىن كېيىن ئالدى بىلەن بېشىغا، ئۇنىڭدىن كېيىن مۈرىسىگە ئۈچ قېتىم سۇ قويۇپ، پۈتۈن بەدىنىنى يۇيىدۇ. چېچىنى قاشلاپ، سۇنىڭ چاچنىڭ تېگىگە ئۆتىشىگە دىققەت قىلىدۇ. قۇرساق ۋە كىندىكنى ئۇۋۇلاپ يۇيىدۇ. ئەگەر بەدىنىدە بىر يېرىدە يارا بولۇپ، دورا بىلەن تېڭىلغان، ئۇ تېڭىقنى ئېلىۋەتكەندە بەدىنىگە زىيىنى تېگىش ئېھتىمالى بولسا تېڭىق ئۈستىدىن سۇ ئۆتكۈزسە بولىدۇ. ئەگە سۇ ئۆتكۈزگەن تەقدىردە يەنە بەدەنگە زىيىنى تېگىش ئېھتىمالى بولسا ئۇنى قىلماي، تېڭىق ئۈستىدىن مەسھى قىلسا بولىدۇ.

## غۇسۇلنىڭ پايدىلىرى

غۇسۇل بەدەننىڭ ئېلېكتىرىك تەڭپۇڭلۇقىنى ساقلايدۇ. قان ئايلىنىش ۋە قان بېسىمىنى نورماللاشتۇرۇپ، تېرىدىكى تۆشۈكچىلەرنىڭ راھەت نەپەس ئېلىشىنى ئەمەلگە ئاشۇرىدۇ.

## غۇسۇل قىلىش زۆرۈر بولغان ئەھۋاللار

ئاياللار ئادەت، ھەيز كۆرگەن، ئەرلەر جۇنۇپ ياكى ئېھتىلام بولغان ۋاقىتلىرىدا غۇسۇل قىلىدۇ.

غۇسۇل قىلغان ۋاقىتتا سۇ ئايالنىڭ چېچىنىڭ تېگىگە يەتسە، ئايال ئۆرۈپ قويغان چېچىنى يەشمىسىمۇ بولىدۇ. ئايال ئۆرۈگلۈك چېچىنىڭ ئاستىنىنى ھۆل قىلسا كۇپايە قىلىدۇ. ئەگەر ئۆرۈپ قويغان چاچنى يەشكەن بولسا تولۇق ھۆل قىلىشى لازىم. ئايال غۇسۇل قىلغان ۋاقىتتا قولىدىكى يۈزۈك، مونجىقىنى مىدىرلىتىشى كېرەك. چوڭلىقى 45–50 كۇۋادىرات مېتىر كەڭلىكىدە، ئاقمايدىغان، تۇرغۇن سۇ بار كۆللەردە غۇسلى قىلغان ۋاقىتتا ئاغزى-بۇرنىغا ئۈچ قېتىم سۇ ئالغاندىن كېيىن پۈتكۈل بەدەننى ئۈچ قېتىم سۇغا چۈمۈلدۈرۈش، غۇسلى قىلغانغا تەڭ.

بىر ئىنسان ئېقىن سۇغا چۈمۈلسە ھەرىكەت قىلمىسىمۇ تاھارەت ۋە غۇسلى قىلغان بولىدۇ. تىرناقنىڭ ئۈتتۈرىسى، ئۈستى سۇ ئۆتكۈزمەيدىغان خېنە ياكى باشقا نەرسىلەر غۇسلىنىڭ سەھىھ بولىشىغا تەسىر يەتكۈزىدۇ.

## جۇنۇپ كىشىلەرگە ھارام بولغان نەرسىلەر

1. جۇنۇپ، ئادەت، ھېيىزلىق كىشىلەر مەسجىدكە كىرىشكە بولمايدۇ.
2. قۇرئان ئوقۇشقا بولمايدۇ.
3. قۇرئاننى تۇتۇشقا بولمايدۇ.
4. كەبىنى تاۋاپ قىلىشىغا بولمايدۇ.
5. ناماز ئوقۇشقا بولمايدۇ.
6. روزا تۇتۇشقا بولمايدۇ.

## ئاياللارغا مۇناسىۋەتلىك ئالاھىدە ئەھۋاللار

1. ئادەت ۋاقتى،
2. نىفاس ۋاقتى،
3. ئاياللارنىڭ ئۆزلىرى قېنى قاتارلىق ئەھۋاللارنى بىلىشى پەرزدۇر.

بىلمەيدىغان قىز، ئاياللارغا يولدىشى ياكى ئاتا-ئانىسى ئۆگىتىشى كېرەك.

ئەسكەرتىش: ئاياللارغا مۇناسىۋەتلىك ئالاھىدە ئەھۋاللاردىن تەپسىلى مەلۇمات ئېلىش ئۈچۈن ئاسىم ئۇيسال ۋە مۇرشىدە ئۇيسال قەلەمگە ئالغان " ئىزاھاتلىق ئاياللار ئىلمىھال قامۇسى" ناملىق كىتابقا مۇراجىئەت قىلغايسىز.

## ئەزان

تۆت قېتىم ئاللاھۇ ئەكبەر، ئاللاھ ئەڭ بۈيۈكتۇر.

ئىككى قېتىم ئەشھەدۇ ئەنلا ئىلاھە ئىللەللاھ، گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر.

ئىككى قېتىم ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن رەسۇلۇللاھ، گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىدۇر.

ئىككى قېتىم ھەييە ئەلەس سەلاھ، نامازغا كېلىڭلار،

ئىككى قېتىم ھەييە ئەلەلفەلاھ، نىجاتلىققا كېلىڭلار،

ئىكى قېتىم ئەللاھۇ ئەكبەر، ئاللاھ ئەڭ بۈيۈكتۇر،

بىر قېتىم لائىلاھە ئىللەللاھ ، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر.

ناماز بامداتتا "ھەييە ئەلەل فەلاھ" تىن كېيىن ئىككى قېتىم " ئەسسەلاتۇ خەيرۇن مىنەننەۋم" ناماز ئۇيقۇدىن تېخىمۇ ياخشى دېيىلىدۇ.

قامەتتە ھەييە ئەلەل فەلاھتىن كېيىن ئىككى قېتىم "قەدقامەتىس سەلاھ" دېيىلىدۇ.

قامەت بىرئاز تېز ئوقۇلىدۇ. ئەزان باشقىلارنىڭ ئاڭلىشى ئۈچۈن

ئاستا ـ ئاستا، يۇقىرى ئاۋازدا ئوقۇلىدۇ. ئەزاندىن كېيىن تۆۋەندىكى دۇئا ئوقۇلىدۇ.

ئاللاھۇممە رەببە ھازىھىد ـ دەئۋاتىد تائىممەتى ۋەسسالاتىل قائىممەتى، ئاتى سەييىدىنا مۇھەممەدىنىل ـ ۋەسىلەتە ۋەلپەزىلەتە ۋەددەرەجەتەر رافىئەتە ۋەبئەسھۇ مەقامەن مەھمۇدا ـ نىللەزى ۋەئەتتەھۇ ۋەرزۇقنا شافائەتۇھۇ يەۋمەل قىيامەتى ئىننەكە لاتۇخلىفۇل مىئاد.

## ھېكايە: ئاللاھ بىزدىن نېمە تەلەپ قىلىدۇ؟

ئەخمەت باغچىدىكى چىمەنلەرنى كېسىۋاتقان دادىسىغا ياردەملەشتى. دادىسى:

ـ بىر ئىستاكان سۇ ئەكىلىپ بەر. ـ دېدى.

دادىسى سۇ ئىچىۋاتقاندا ئەزان ئوقۇشقا باشلىدى.

رەھمەت ئوغلۇم. ـ دېدى ۋە كەينىدىن ئوغلۇم! سەن تەلەپ قىلىنغان ئىشنى ئورۇنلىدۇڭ. ھازىر ئاللاھ بىزدىن بىر نەرسە تەلەپ قىلىۋاتىدۇ. ئەخمەت كۆزلىرىنى ئىچىپ ھەيرانلىقتا:

ـ ئاللاھ بىزدىن بىر نەرسە تەلەپ قىلىۋاتامدۇ؟ ـ دەپ سورىدى.

ـ ھەئە، ئوغلۇم ـ دېدى. ئەخمەت:

ـ لېكىن دادا مەن بىر نەرسە ئاڭلىمىدىم، ـ دېدى. دادا:

ـ ئەزاننى ئاڭلىمايۋاتامسەن؟ ـ دېدى. " ھەئە دادا. ئەزاننى ئاڭلاۋاتىمەن" دادا:

ـ ئاللاھ تەلىۋىنى بىزگە ھەر خىل ئۇسۇللاردا بىلدۈرىدۇ، ئوغلۇم. مەسىلەن: بىر ئەزان ئاۋازى مۇسۇلمانلارغا ئاللاھتائالانىڭ ئەزان ئوقۇش ھەققىدىكى بۇيرۇقىنى ئەسلىتىدۇ. ھەر قېتىملىق ناماز ۋاقتىدا بۇ بۇيرۇقنى ئاڭلىغاندەك بولىمىز. ـ دېدى.

ـ م. ياشار كاندەمىر

## ناماز باياۋاندا قويمايدۇ

ناماز باياۋاندا قويماس، ھەر كۈن ناماز ئوقۇش كېرەك،
ئۇنۇتماس مۇسۇلمان ھېچ بىر ۋاقىت نامىزىنى،
بامدات، پېشىن، ئەسىر، ناماز شام، خۇپتەن بەش ۋاقىت،
نامازغا تۇر، تازىلا ئىچىڭدىكى پۈتۈن كىرلەرنى،
ناماز ئوقۇغانلارنىڭ ئىچىگە نۇر تولار،
ناماز ئوقۇمىغاننىڭ يۈزى نۇرسىز بولۇر.
ناماز دېگەنلىك چىقىشتۇر ئالالاھنىڭ ھوزۇرىغا،
ئالالاھ بىلەن سۆزلىششتۇر، ئېرىششتۇر نۇرىغا
تاھارەت ئېلىپ پاكلان، پاك-پاكىز بول ئەۋۋەلا،
ئادەتلەندۈر پاكلىقنى، باشلاپ كىچىك ۋاقتىڭدىن،
پاكىز بولغان ساق بولۇر، كېسەللىكتىن قۇتۇلار،
سالامەت ياشار، كۈلەر، ھەر ۋاقىت پاكىز بولسا.

- م. ش. يالىتقايا

## ناماز

ناماز ئوقۇماسلىقنىڭ جازاسى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر ھەدىسىدە مۇنداق دېگەن: " ناماز ئوقۇماسلىق بىر ئىنساننىڭ شېرىك ۋە كۇپۇر ئوتتۇرىسىدا قالغان بىر ئەھۋالىدۇر. يەنى ناماز ئوقۇماسلىق كۇپرىغا بارىدىغان بىر يولدۇر. ناماز ئوقۇماسلىق ئىنساننى كۇپرىغا ئېلىپ بارىدۇ. مۇسۇلمانلىقتا نامازنى تەرك قىلىش يوقتۇر. ئاغرىقلارنىڭمۇ نامازنى تەركېتىشىگە رۇخسەت يوق. ئاغرىقلارنىڭ نامازنى قانداق ئادا قىلىدىغانلىقىنى كېيىنكى بابلاردا سۆزلەيمىز. ئىسلامدا ئۇرۇش ۋاقتىدىمۇ نامازنى تەرك قىلىشقا بولمايدۇ. ناماز ئوقۇماسلىقنىڭ جازاسى بولغىنىدەك، نامازنى تەئدىل-ئەركان بىلەن ئوقۇماسلىقنىڭمۇ جازاسى بار. ناماز ئوغرىلىرى ئىمامدىن ئىلگىرى ھەرىكەت قىلىش، رۇكۇ ۋە سەجدىدە تولۇق ئېگىلمەسلىك

قاتارلىقلاردۇر. بىر ھەدىس شەرىپتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: "ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ناچار ئوغرىسى، نامىزىدىن ئوغرىلىغانلاردۇر."

## بەش ۋاقىت نامازنىڭ ۋاقىت ۋە رەكئەتلىرى

**ناماز بامدات**: سۈبھىدىن كۈن چىققىچە داۋملىشىدۇ. جەمئىي تۆت رەكئەتتۇر، ئىككى رەكئەت سۈننەت، ئىككى رەكئەت پەرز.

**ناماز پېشىن**: چۈش ۋاقتىدىن باشلاپ، كۈن تىكلەنگەنگە قەدەر، 10 رەكئەت بولۇپ، تۆت رەكئەت سۈننەت، تۆت رەكئەت پەرز، ئىككى رەكئەت ئاخىرقى سۈننەت.

**ناماز ئەسىر**: بىر نەرسىنىڭ سايىسى ئىككى ھەسسە بولغانغا قەدەر. سەككىز رەكئەتتۇر، تۆت رەكئەت سۈننەت، تۆت رەكئەت پەرز.

**ناماز شام**: كۈن قىزىل بولغان ۋاقىتتىن باشلاپ، كۈن پاتقىچە بولغان ئارىلىقتا. بەش رەكئەتتۇر، ئۈچ رەكئەت پەرز، ئىككى رەكئەت سۈننەت.

**ناماز خۇپتەن**: ناماز شامنىڭ ۋاقتى تۈگىگەندىن باشلاپ، كېچىنىڭ ئۈچتىن بىر قىسمىغىچە. ۋىترىنىڭ ۋاقتى ناماز بامدات ۋاقتىغىچە. جەمئىي 13 رەكئەت.

**ۋىتىر نامىزى**: ناماز خۇپتەننىڭ ۋاقتىدۇر. ۋىتىر نامىزى داۋاملىق ناماز خۇپتەننىڭ كەينىدىن ئوقۇلىدۇ.

**پەرز نامازلار**: ئاللاھنىڭ ئەمرى دەپ ئوقۇلىدىغان نامازلاردۇر.

**سۈننەت نامازلار**: پەيغەمبىرىمىز ئەمر ۋە تەۋسىيە قىلغان نامازلاردۇر.

## ناماز ئوقۇش مەكرۇھ بولىدىغان ۋاقىتلار

1. كۈن چىققاندا: ناماز بامداتنى ئوقۇغاندا كۈن چىقسا، ناماز بوزۇلىدۇ. شۇڭا ۋاقتىدا ئوقۇيالمىغان ناماز بامداتنى كۈن چىقىپ، 45 مىنۇتتىن كېيىن ئوقۇش كېرەك.

2. زاۋال ۋاقتىدا: يەنى ناماز پېشىندىن 45 مىنۇت ئىلگىرى.

3. گۇرۇب ۋاقتى: يەنى كۈن پاتقان ۋاقىتتا، ئەزاندىن 45 مىنۇت ئىلگىرى.

## ناماز بامداتنىڭ سۈننىتىنىڭ ئوقۇلۇش شەكلى

1) تاھارەت ئېلىپ، قىبلىگە قاراپ، ئاياقتا تىك تۇرۇپ، مۇنداق نىيەت قىلىش كېرەك:

" نىيەت قىلدىم ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن بۈگۈنكى بامدات نامىزىنىڭ سۈننىتى ياكى پەرزىنى ئوقۇشقا " دەپ نىيەت قىلىنىدۇ.

## نامازغا تۇرۇش ۋە نىيەت قىلىش




1. نامازغا باشلىغاندا، بەدەن راھەت، كۆز سەجدە يېرىگە، ئىككى پۇتنىڭ ئارلىقى 4 بارماق پاتقۇدەك كەڭلىكتە بولۇشى كېرەك.




تەكبىر ئېيتىش

2) نىيەت قىلغاندىن كېيىن "ئاللاھۇ ئەكبەر" دەپ قول قۇلاق يۇمشىقىغىچە كۆتىرىلىدۇ. ئالقان مۇمكىن قەدەر قىبلىگە قارىتىلىدۇ. كېيىن قول قولاق يۇمشىقىنىڭ ئۇدۇلىدىن كېيىن قورساققا بەل باغلاپ تۇرىلىدۇ. ئاياللار بارماق ئۇچىنى مۈرىسىگە قەدەر كۆتىرىپ، تەكبىر ئېيتىدۇ.

## قىيام ۋە قىرائەت




3) تەكبىر ئېيتىلغاندىن كېيىن ئوڭ قول سول قولنىڭ ئۈستىگە قويىلىدۇ. ئوڭ قولنىڭ باش بارمىقى بىلەن كىچىك بارماق سول قول ئۈستىدە ھالقا شەكلىدە باغلىنىدۇ. ئاياللار تەكبىر ئېيتقاندىن كېيىن بارماقلىرىنى جۈبلەپ، كۆكسىنىڭ ئۈستىگە قويىدۇ.

4) قول كۆكسىنىڭ ئۈستىگە قويۇلغاندىن كېيىن پەس ئاۋازدا سۇبھانەكەنى ئوقۇيدۇ: ئاللاھۇ ئەكبەر، سۇبھانەكە ئاللاھۇممە ۋەبى ھەمدىكە ۋەتەبارە كەسمۇكە ۋەتەئالا جەددۇكە ۋەلا ئىلاھە غەيرۇك.

5) كېيىن ئەئۇزۇ-بىسمىللاھ دەپ، سۈرە فاتىھەنى ئوقۇشقا باشلايمىز.

اَعُوذُ بِاللّٰهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ. بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ {1}

الْحَمْدُ للّٰهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ {2}الرَّحْمنِ الرَّحِيمِ {3}

مَالِكِ يَوْمِ الدِّينِ {4} إِيَّاكَ نَعْبُدُ وإِيَّاكَ نَسْتَعِينُ {5}

اهدِنَــا الصِّرَاطَ المُستَقِيمَ {6} صِرَاطَ الَّذِينَ أَنعَمتَ عَلَيهِمْ غَيرِ المَغضُوبِ عَلَيهِمْ وَلاَ الضَّالِّينَ {7}

ئەئۈزۇ بىللاھى مىنەششەيتانىررەجىم، بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىم ئەلھەمدۇ لىللاھى رەببىل ئالەمىن، ئەرراھمانىر راھىم مالىكى يەۋمىددىن ئىيياكە نەئبۇدۇ ۋە ئىيياكە نەستەئىن ئىھدىنەسسىراتەل مۇستەقىم سىراتەللەزىنە ئەنئەمتە ئەلەيھىم غەيرىل مەغزۇبى ئەلەيھىم ۋەلەززاللىين. ئامىين.

6) سۈرە فاتىھەدىن كېيىن قىسقا بىر سۈرە ئوقۇلىدۇ. مەسىلەن:

إِنَّا أَعْطَيْنَاكَ الْكَوْثَرَ {1} فَصَلِّ لِرَبِّكَ وَانْحَرْ {2}

إِنَّ شَانِئَكَ هُوَ الأَبْتَرُ {3}

ئىننا ئەئتەينا كەلكەۋسەر، فەسەللى لىراببىكە ۋانھەر ئىننا شانىئەكە ھۇۋەلئەبتەر.

## رۇكۇ



7) قۇرئان ئايەتلىرى (فاتىھە ۋە قىسقا سۈرىلەر) تۈگىگەندىن كېيىن يەنە ئاللاھۇ ئەكبەر دەپ رۇكۇغا ئېگىلىدۇ. رۇكۇدا باش بىلەن بەل بىر تۈز سىزىق ئۈستىدە بولىدۇ. كۆز ئاياق ئۇچىغا قارايدۇ. پۇتنى ئېگىشكە بولمايدۇ. جەينەكنى ئېگىشكە بولمايدۇ. قول تىز ئۈستىدە قويۇلىدۇ. تىزنىمۇ ئېگىشكە بولمايدۇ. رۇكۇدا "سۇبھانە راببىيەل ئەزىم" دېيىلىدۇ. بۇ تەسبىھنى 3، 5، 7 قېتىم دېسەك بولىدۇ.



ئاياللار رۇكۇدا ئاز ئېگىلىدۇ. بارمىقىنى ھەم تۇتىدۇ، تىزىنى ئازراق ئېگىدۇ، قولىنى تىزىنىڭ ئۈستىگە تۈز قويىدۇ.





قەۋمە: رۇكۇدىن تۇرغاندىكى تىك تۇرۇش (قىيام)

8) رۇكۇدىن تۇرغاندا "سەمىئەللاھۇ لىمەن ھەمىدەھ" دېگەندىن كېيىن "رەببەنا لەكەلھەمدۇ" دەيمىز. بىر ئاز تۇرغاندىن كېيىن "ئاللاھۇ ئەكبەر" دەپ سەجدىگە بارىمىز.

## سەجدە

9) سەجدىگە بارغاندا ئالدى بىلەن تىز، كېيىن قول، كېيىن پېشانە ۋە بۇرۇن يەرگە تېگىدۇ. قول بارماقلىرى ھەم تۇتىلىدۇ، قوللار يۈزنىڭ يېنىدا تۇرىدۇ، ئاياقلار بىر-بىرىگە تېگىپ تۇرىدۇ. قول ۋە پۇت بارماقلىرى قىبلىگە قارايدۇ. تىز قوساقتىن يىراق تۇرىدۇ. جەينەك يەرگە تەگمەيدۇ ۋە قورساققا چاپلىشىپ تۇرمايدۇ. ئاياق ئۇچى يەردىن كۆتىرىلمەيدۇ.





ئاياللار سەجدىدە جەينىكىنى يەرگە تەككۈزۈپ، قولنى قورساققا تەككۈزۈپ تۇرىدۇ. سەجدىدە ئۈچ قېتىم "سۇبھانە راببىيەل ئەئلا " دەيدۇ.

10) كېيىن سەجدىدىن بېشىنى كۆتىرىپ "ئاللاھۇ ئەكبەر" دەپ ئولتۇرىدۇ. بۇ ئولتۇرۇش "جەلسە" دېيىلىدۇ. بۇ ئەھۋالدا سول پۇتىمىزنى ئوڭ تەرەپكە ياتقۇزۇپ، ئۈستىگە ئولتۇرىمىز. ئوڭ پۇتىمىزنىڭ بارماقلىرىنىڭ ئاستىنى يەرگە يېپىشتۇرۇپ، يېنىغا تىكلەيمىز. قولىمىزنى تىزىمىزنىڭ ئۈستىگە قويىمىز. بىر قېتىم "سۇبھانەللاھ" دېگۈچىلىك مىقداردا تۇرىمىز.

ئاياللار ئولتۇرغان ۋاقتىتا ئوڭ پۇتىنى تىكلىمەيدۇ. ئوڭ تەرەپكە ياتقۇزىدۇ. كېيىن "ئاللاھۇ ئەكبەر" دەپ، ئىككىنچى قېتىملىق سەجدىگە بارىدۇ. يەنە ئۈچ قېتىم "سۇبھانە راببىيەل ئەئلا " دەيدۇ.









## ئىككىنچى رەكئەت

11) كېيىن "ئاللاھۇ ئەكبەر" دەپ ( ئالدى بىلەن پېشانىنى، كېيىن قول، كېيىن تىزنى كۆتىرىپ) ئولتۇرماستىن، ئىككىنچى رەكئەتكە ئۆرە تۇرىدۇ. قولنى قوساقنىڭ ئۈستىدە باغلاپ، قىيامدا تۇرىمىز. شۇنداق قىلىپ، ناماز بامداتنىڭ سۈننىتىنىڭ بىرىنچى رەكئىتى تۈگەپ، ئىككىنچى رەكئىتى باشلىنىدۇ.

### 2. رەكئەتتە قىيام ۋە قىرائەت

ئىككىنچى رەكئەتتە سۇبھانەكە ئوقۇلمايدۇ. قول باغلانغاندىن كېيىن "بىسمىللاھىرراھمانىرراھىم" دەيمىز. كېيىن بىرىنچى رەكئەتتىكىگە ئوخشاش فاتىھە سۈرىسى، باشقا بىر سۈرە ياكى ئۈچ ئايەت ئوقۇلىدۇ.

ئەلھەمدۇ لىللاھى رەببىل ئالەمىنەر راھمانىر راھىم مالىكى يەۋمىددىن ئىيياكە نەئبۇدۇ ۋە ئىيياكە نەستەئىن ئىھدىنەس سىراتەل مۇستەقىم سىراتەللەزىنە ئەنئەمتە ئەلەيھىم غەيرىل مەغزۇبى ئەلەيھىم ۋەلەززاللىين. ئامىن. ئىخلاس سۈرىسى: قۇلھۇۋەللاھۇ ئەھەد، ئەللاھۇس سەمەد، لەم يەلىد ۋەلەم يۇلەد ۋەلەم يەكۇنلەھۇ كۇفۇۋەن ئەھەد.





## رۇكۇ

12) كېيىن "ئاللاھۇ ئەكبەر" دەپ رۇكۇغا بارىمىز. رۇكۇدا ئۈچ قېتىم "سۇبھانە راببىيەل ئەزىم" دەيمىز. "سەمىئەللاھۇ لىمەن ھەمىدەھ" دەپ رۇكۇدىن تۇرىمىز. رەببەنا لەكەل ھەمدۇ" دەپ سەجدىگە بارىمىز.





ئاياللار رۇكۇدا ئاز ئېگىلىدۇ، قولىنىڭ بارماقلىرىنى ھەم تۇتۇپ، تىزىنى ئازراق ئېگىدۇ. قولىنى تىزىنىڭ ئۈستىگە تۈز شەكىلدە قويىدۇ.

## سەجدە

13) سەجدىدە ئۈچ قېتىم "سۇبھانە رابىيەل ئەئلا" دېيىلىپ، "ئالļاھۇ ئەكبەر" دەپ، سەجدىدىن باش كۆتىرىپ، ئولتۇرىلىدۇ. كېيىن تەكرار ئۈچ قېتىم "سۇبھانە رابىيەل ئەئلا" دىن كېيىن ئالļاھۇ ئەكبەر دەپ سەجدىدىن باش كۆتىرىپ، تەھىييات ئوقۇلىدۇ.







ئاياللار سەجدىدە تىزىنى يەرگە تەككۈزىدۇ، يوتىسىنى ئوچۇق تۇتمايدۇ. سەجدىدە ئۈچ قېتىم "سۇبھانە رابىيەل ئەئلا" دەيدۇ.

## تەھىيياتتا ئولتۇرۇش

14) سەجدىدىن ئاللاھۇ ئەكبەر دەپ، باشنى كۆتىرىپ ئولتۇرىدۇ. بۇ ئولتۇرۇش قەئدەئى ئاخىرىيە (ئاخىرقى ئولتۇرۇش) دېيىلىدۇ. ئەرلەردە ئوڭ پۇتنىڭ بارماقلىرى قىبلىگە قارايدىغان شەكىلدە ئوڭ پۇت تىك تۇرىدۇ. سول پۇت ياتقۇزۇلۇپ ئۈستىدە ئولتۇرىلىدۇ. قول تىزنىڭ ئۈستىدە تۇرىدۇ. كۆز سەجدە يىرىگە قارايدۇ ۋە ئەتتەھىيياتۇ دۇئاسى ئوقۇلىدۇ.





ئاياللارنىڭ ئولتۇرۇش شەكلى ئەرلەرگە ئوخشمايدۇ. ئاياللار ئىككى پۇتنى ئوڭ تەرەپكە ياتقۇزۇپ، سول يۇتا ئۈستىدە ئولتۇرىدۇ. قول ھەم ھالەتتە تىزنىڭ ئۈستىگە قويۇلىدۇ. ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا "ئەتتەھىيياتۇ" دۇئاسىدىن كىيىن (سەللى، بارىك ۋە رەببەنا) دۇئاسى ئوقۇلىدۇ.



15) بۇ دۇئا تۈگىگەندىن كېيىن "باشنى ئوڭ تەرەپكە ئۆرۈپ، دۇلىمىزغا قاراپ "ئەسسەلامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھ" دېيىلىدۇ. كېيىن باشنى سول تەرەپكە قارىتىپ، كۆزنى سول دۇلىغا قارىتىپ " ئەسسەلامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھ " دېيىلىدۇ.





شۇنداق قىلىپ ناماز بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتى ياكى ئىككى رەكئەت پەرزى ئوقۇلغان بولىدۇ. نامازنىڭ پەرزىدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋسىيەسىگە ئاساسەن ئۈچ قېتىم " ئەستەغپىرۇللاھەل ئەزىم" دېيىلىدۇ. بۇنىڭ مەنىسى " گۇناھلىرىمنى ئەپۇ قىلىشىڭنى سورايمەن" دېگەنلىكتۇر.

### نامازدىن كېيىن ئوقۇلىدىغان دۇئا ۋە تەسبىھلەر

ئاللاھۇممە ئەنتەسسالامۇ ۋەمىنكەسسەلام، تابارەكتە يازەلجەلالى ۋەلئىكرام. ئەلە رەسۇلىنا سەلەۋات. (ئاللاھۇممە سەللى ئەلا سەييىدىنا مۇھەممەدىن ۋە ئەلا ئالى سەييىدىنا مۇھەممەد) ئىچىمىزدە ئوقۇيمىز.

سۇبھانەللاھى ۋەلھەمدۇلىللاھى ۋەلا ئىلاھە ئىللەللاھۇ ۋەللاھۇ ئەكبەر ۋەلا ھەۋلە ۋەلا قۇۋۋەتە ئىللا بىللاھىل ئەلىييۇل ئەزىم. بۇ دۇئادىن كېيىن

"ئەئۇزۇ بىسمىللاھ " بىلەن بىرلىكتە ئايەتۇل كۇرسى ئوقۇلىدۇ. كېيىن بۇ تەسبىھ دۇئالىرى قىلىنىدۇ:

تەسبىھلەر: سۇبھانەللاھ (ئاللاھقا تەسبىھ بولسۇن) 33 قېتىم، ئەلھەمدۇلىللاھ (ئاللاھقا ھەمدۇ سانا بولسۇن) 33 قېتىم، ئەللاھۇ ئەكبەر (ئاللاھ بۈيۈكتۇر) 33 قېتىم. ئاللاھۇ ئەكبەر لائىلاھە ئىللەللاھۇ ۋەھدەھۇ لاشەرىكە لەھ لەھۇلمۇلكۇ ۋەلەھۇل ھەمدۇ ۋەھۇۋە ئەلا كۇللى شەيئىن قەدىر.





## نامازدىن كېيىن قىلىندىغان ئومۇمى دۇئا

ئەئۇزۇ بىللاھى مىنەششەيتانىر رەجىم بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىم. جىمى ھەمدۇ سانا ئالەملەرنىڭ رەببى ئاللاھقا، دۇرۇت ۋە سالام رەھبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام، ئائىلىسى ۋە ئەسھابىغا بولسۇن. بىز ئۇنىڭغا ھەمدۇ ئېيتىمىز ۋە ئۇنىڭدىن ياردەم، كەچۈرۈم سورايمىز، تەۋبە قىلىمىز. مۇھەققەقكى، ئۇ تەۋبىلەرنى قوبۇل قىلغۇچى، ئاخىرەتتە مۇسۇلمانلارغا ئىلتىپات قىلغۇچىدۇر.

يا رەببى! نامازلىرىمىزنى، ئىبادەتلىرىمىزنى كەمچىلىكى بىلەن قوشۇپ قوبۇل قىل. يا رەببى! گۇناھلىرىمىزنى ئەپۇ قىل، بىزگە مەرھەمەت قىل، بىزنى جەننىتىڭگە كىرگۈز، جەھەننەمىڭدىن يىراق قىل. يا رەببى! رىزايىڭغا

ئۈيغۇن بارلىق ئىشلاردا بىزگە غەلبە ئاتا قىل، ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارغا ياردەم قىل. يا رەببى! بىزنى كۇپۇردىن، شېرىكتىن، پېقىرلىقتىن، قەبىر ئازابىدىن ساقلا.

يا رەببى! سەندىن ئۆمرىمىزنى ئۇزۇن قىلىشىڭنى، پايدىلىق ئىلىم بېرىشىڭنى، دۇنيا-ئاخىرەتتە بەختلىك قىلىشىڭنى تىلەيمەن. (بۇ جەرياندا ئاللاھتىن قانداق تەلەپنى قىلماقچى بولساڭ، ئۇنى تىلىسەڭ بولىدۇ) يا رەببى! ھېساب كۈنى ماڭا، ئاتا-ئانامغا ۋە بارلىق مۆمىنلەرگە رەھمەت قىل، ئى راھمان ۋە رەھىم بولغان ئاللاھىم. ئامىين، ئامىين، يا رەببى دۇئالىرىمنى قوبۇل قىل.

"سۇبھانە راببىكە رەببىل ئىززەتى ئەمما يەسىفۇن ۋە سالامۇن ئەلەل مۇرسەلىن ۋەلھەمدۇ لىللاھى رەببىل ئالەمىين." دەپ دۇئانى تۈگىتىمىز.

## ناماز پېشىننىڭ ئوقۇلۇشى

ناماز پېشىن 10 رەكئەت بولۇپ، 4 رەكئەت سۈننەت، 4 رەكئەت پەرز، ئىككى رەكئەت ئاخىرقى سۈننەتتۇر.

**ئالدىنقى 4 رەكئەت سۈننەتنىڭ ئوقۇلۇشى**: نىيەت قىلدىم ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن ناماز پېشىننىڭ ئالدىنقى 4 رەكئەت سۈننىتىنى دەپ نىيەت قىلىنىدۇ. ناماز بامداتنىڭ سۈننىتىگە ئوخشاش، ئىككى رەكئەت ئوقۇغاندىن كېيىن ئولتۇرۇپ، ئەتتەھىيياتۇ ئوقۇلىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن باشقا بىر نەرسە ئوقۇماي، ئاللاھۇ ئەكبەر دەپ ئۈچىنچى رەكئەتكە تۇرىلىدۇ. ئۈچىنچى رەكئەتنى بىسمىللاھ دەپ باشلاپ، ئالدىنقى ئىككى رەكئەتكە ئوخشاش فاتىھە ۋە ئۇنىڭغا قوشۇپ بىر سۈرە ئوقۇغاندىن كېيىن ئولتۇرۇپ، ئەتتەھىيياتۇ، ئاللاھۇممە سەللى ئەلا، ئاللاھۇممە بارىكئەلا، رەببەنا ئاتىنا دۇئالىرى ئاخىرغىچە ئوقۇلۇپ، سالام بېرىلىدۇ.

**ناماز پېشىننىڭ پەرزى**: 4 رەكئەتتۇر. "نىيەت قىلدىم ئاللاھ رىزاسى

ئۈچۈن ناماز پېشىنىنىڭ پەرزىنى ئوقۇشقا" دەپ نىيەت قىلىنىدۇ. ناماز پېشىنىنىڭ سۈننىتىگە ئوخشايدۇ. ئۈچۈنچى ۋە تۆتىنچى رەكئەتتە پەقەتلا فاتىھە ئوقۇلىدۇ. باشقا بىر سۈرە ياكى ئايەت ئوقۇلمايدۇ.

**ناماز پېشىنىنىڭ پەرزىنىڭ ئوقۇلىشى**

| بىرىنچى ئولتۇرۇش | ئىككىنچى رەكئەت | بىرىنچى رەكئەت |
|---|---|---|
| ئەتتەھىيياتۇ | بىسمىللاھ | قامەت (ئەرلەر) ئۈچۈن |
| | فاتىھە | نىيەت |
| | بىر سۈرە | تەكبىر |
| | رۇكۇ | سۇبھانەكە |
| | سەجدە | ئەئۇزۇ، بىسمىللاھ |
| | | فاتىھەدىن كېيىن بىر سۈرە |
| | | رۇكۇ |
| | | سەجدە |

| ئاخىرقى ئولتۇرۇش | تۆتىنچى رەكئەت | ئۈچىنچى رەكئەت |
|---|---|---|
| ئەتتەھىيياتۇ | بىسمىللاھ | بىسمىللاھ |
| ئاللاھۇممە سەللى | فاتىھە | فاتىھە |
| ئاللاھۇممە بارىك | رۇكۇ | رۇكۇ |
| رەببەنا | سەجدە | سەجدە |
| سالام | | |





ئەسكەرتىش: ناماز پىشىن، ئەسىر ۋە خۇپتەننىڭ پەرزلىرى ئوخشاش ئوقۇلىدۇ.

ناماز پىشىننىڭ ئاخىرقى سۈننىتى: ئىككى رەكئەتتۇر: "نىيەت قىلدىم ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن ناماز پىشىننىڭ ئاخىرقى ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى ئوقۇشقا" دەپ نىيەت قىلىنىدۇ.

ئىزاھات: ناماز پىشىننىڭ ئاخىرقى سۈننىتىنىڭ ئوقۇلىشى ناماز بامداتنىڭ سۈننىتى بىلەن ئوخشاشتۇر. تەپسىلاتى ئۈچۈن ئۇ بابقا قارالسا بولىدۇ. ناماز شامنىڭ سۈننىتى ۋە خۇپتەننىڭ ئاخىرقى ئىككى رەكئەت سۈننىتىمۇ ئوخشاش ئوقۇلىدۇ.

## ناماز ئەسىرنىڭ ئوقۇلىشى

ناماز ئەسىر 8 رەكئەتتۇر. تۆت رەكئەت سۈننەت، تۆت رەكئەت پەرز.

**ئەسىرنىڭ سۈننىتىنىڭ ئوقۇلىشى:** تۆت رەكئەتتۇر. "نىيەت قىلدىم ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن ناماز ئەسىرنىڭ سۈننىتىنى ئوقۇشقا" دەپ نىيەت قىلىنىدۇ. بۇ ناماز پىشىننىڭ سۈننىتىگە ئوخشايدۇ. لېكىن ئىككىنچى رەكئەتتىن كېيىن پەقەتلا ئەتتەھىيياتۇ ئوقۇلىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن ئاللاھۇ

ئەكبەر دەپ ئۈچىنچى رەكئەتكە تۇرۇلۇپ، نامازنى يىگىدىن باشلىغاندەك، فاتىھە ۋە بىر سۈرە ئوقۇلىدۇ.

ناماز ئەسىرنىڭ پەرزىنىڭ ئوقۇلىشى: 4 رەكئەتتۇر. "نىيەت قىلدىم، ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن ناماز ئەسىرنىڭ پەرزىنى ئوقۇشقا" دەپ نىيەت قىلىنىدۇ. ناماز پىشىنىنىڭ پەرزىگە ئوخشاش ئوقۇلىدۇ.

## ناماز شامنىڭ ئوقۇلىشى

ناماز شام 5 رەكئەتتۇر، 3 رەكئەت پەرز، ئىككى رەكئەت سۈننەت، ناماز شامنىڭ پەرزىنىڭ ئوقۇلىشى: 3 رەكئەتتۇر، " نىيەت قىلدىم ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن ناماز شامنىڭ پەرزىنى ئوقۇشقا " دەپ ئالدىنقى ئىككى رەكئەتنى بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت پەرزىگە ئوخشاش ئوقۇغاندىن كېيىن ئولتۇرۇپ، ئەتتەھىيياتۇ ئوقۇپ، تەكرار ئۈچىنچى رەكئەتكە تۇرىدۇ. ئۈچىنچى رەكئەتتە پەقەت فاتىھە ئوقۇلىدۇ ۋە ئولتۇرىلىدۇ. ئەتتەھىيياتۇ، سەللى، بارىك ۋە رەببەنا دۇئاسى ئوقۇيدۇ ۋە سالام بېرىدۇ.

## ناماز شامنىڭ سۈننىتى

ئىككى رەكئەتتۇر. "نىيەت قىلدىم ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن ناماز شامنىڭ سۈننىتىنى ئوقۇشقا" دېيىلىدۇ. ناماز بامداتنىڭ ئوقۇلىشى بىلەن ئوخشاشتۇر. تەپسىلاتى ئۈچۈن ئۇ يەرگە قاراڭ.

## ناماز خۇپتەننىڭ ئوقۇلىشى

ناماز خۇپتەن 10 رەكئەتتۇر. 4 رەكئەت سۈننەت، 4 رەكئەت پەرز ۋە ئىككى رەكئەت ئاخىرقى سۈننەت. ناماز خۇپتەننىڭ ئالدىنقى 4 رەكئەت سۈننىتىنىڭ ئوقۇلىشى: تۆت رەكئەتتۇر. "نىيەت قىلدىم ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن ناماز خۇپتەننىڭ ئالدىنقى سۈننىتىنى ئوقۇشقا" دەپ نىيەت قىلىنىدۇ ۋە ناماز پىشىنىنىڭ سۈننىتى بىلەن ئوخشاش ئوقۇلىدۇ.

ناماز خۇپتەنىنىڭ پەرزىنىڭ ئوقۇلۇشى: تۆت رەكئەتتۇر. "نىيەت قىلدىم ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن ناماز خۇپتەنىنىڭ تۆت رەكئەت پەرزىنى ئوقۇشقا" دەپ نىيەت قىلىنىدۇ ۋە ناماز ئەسىرنىڭ پەرزىگە ئوخشاش ئوقۇلىدۇ.

ناماز خۇپتەنىنىڭ ئاخىرقى سۈننىتىنىڭ ئوقۇلۇشى: ئىككى رەكئەتتۇر. "نىيەت قىلدىم ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن ناماز خۇپتەنىنىڭ ئاخىرقى سۈننىتىنى ئوقۇشقا" دەپ نىيەت قىلىنىدۇ.

ئەسكەرتىش: خۇپتەنىنىڭ سۈننىتى ناماز بامداتنىڭ سۈننىتىنىڭ ئوقۇلۇشى بىلەن ئوخشاشتۇر. تەپسىلاتى ئۈچۈن ئۇ يەرگە قارىسىڭىز بولىدۇ. ناماز شامنىڭ سۈننىتى، ناماز پېشىنىنىڭ سۈننىتى بىلەن ئوخشاش ئوقۇلىدۇ.

## ۋىتىر نامىزى

ۋىتىر نامىزى ئۈچ رەكئەتتۇر. ئالدىنقى ئىككى رەكئىتى ناماز بامداتنىڭ سۈننىتىگە ئوخشاش ئوقۇلىدۇ. لېكىن ئىككىنچى رەكئەتتىن كېيىن ئولتۇرغاندا پەقەتلا ئەتتەھىيياتۇ ئوقۇلۇپ، ئۈچىنچى رەكئەتكە تۇرىدۇ. ئۈچىنچى رەكئەتتە بىسمىللاھ، فاتىھە ۋە بىر سۈرە ئوقۇلغاندىن كېيىن قول قۇلاقنىڭ يۇمشىقىغىچە تەككۈزۈلۈپ تەكبىر ئوقۇلىدۇ. بىر قېتىم قۇنۇت دۇئاسى ئۇقۇلىدۇ. قۇنۇت دۇئاسى كىتابنىڭ ئاخىرقى قىسمىدا. بۇ دۇئا تۈگىگەندىن كېيىن رۇكۇ ۋە سەجدە قىلىپ، نورمال ناماز تۈگىگەندەك تاماملىنىدۇ.

قۇنۇت دۇئاسىنى بىلمىگەنلەر ئۈچ قېتىم ئاللاھۇممەغفىرلى دەپ رۇكۇغا بارسا بولىدۇ.

## ۋىتىر ۋاجىبنىڭ ئوقۇلىشى

| بىرىنچى رەكئەت | ئىككىنچى رەكئەت | بىرىنچى ئولتۇرۇش |
|---|---|---|
| نىيەت | بىسمىللاھ | ئەتتەھىيياتۇ |

| باشلاش تەكبىرى | فاتىھە | |
|---|---|---|
| سۇبھانەكە | بىر سۈرە | |
| ئەزۇ، بىسمىللاھ | رۇكۇ | |
| فاتىھە | سەجدە | |
| بىر سۈرە | | |
| رۇكۇ | | |
| سەجدە | | |

| ئۈچىنچى رەكئەت | تەكبىر | ئاخىرقى ئولتۇرۇش |
|---|---|---|
| بىسمىللاھ | قول قۇلاقنىڭ يۇمشىقىغىچە كۆتىرىلىدۇ | ئەتتەھىيياتۇ |
| فاتىھە | قۇنۇت دۇئاسى | ئاللاھۇممە سەللى |
| بىر سۈرە | رۇكۇ | ئاللاھۇممە بارىكئەلا |
| | سەجدە | رەببەنا |
| | | سالام |







## نامازنىڭ پەرزلىرى

كىتابىمىزنىڭ بېشىدا 32 پەرز ھەققىدە تەپسىلى توختالدۇق.

## نامازنى بۇزىدىغان نەرسىلەر

1. دۇنياغا ئائىت بىر نەرسىنى خىيال قىلىپ، ئاۋازلىق يىغلاش، ئاغرىق ياكى باشقا بىر سەۋەپتىن ئاھ، ئوھ دېيىش.
2. ھۆتەل بولمىسىمۇ ھۆتىلىشكە ئۇرۇنۇش.
3. بىر نەرسىنى پۈدەش.
4. بىرسىگە جاۋاب بېرىش نىيىتىدە بىر ئايەت ئوقۇش.
5. مەسە ئۈستىگە قىلىنغان مەسھى ۋاقتىنىڭ توشۇشى.
6. نامازنىڭ ئىچىدە مۈشۈك ياكى ئىتنى قوغلاش نىيىتىدە "پىش" دېسە ياكى ھەر قانداق بىر سۆز قىلسا ناماز بۇزۇلىدۇ.
7. نامازدا ئېغىزىغا كىرگەن قار، يامغۇر ۋە مۆلدۈرنى يۇتسا.
8. ئايەتنى مەنىسى ئۆزگىرىدىغان دەرىجىدە خاتا ئوقۇسا.
9. ئەر-ئايال بىر سەپتە يېقىن تۇرسا.
10. نامازدا بىر رۇكۇن ئىچىدە ئۈچ قېتىم بىر يېرىنى قاشلىسا.
11. نامازدا بىر رۇكۇن ئادا قىلىنىدىغان مۇددەتتە ئەۋرەت يېرى ئوچۇق قالسا ياكى كىيىم-كېچەكنىڭ بىر يېرىگە نىجاسەت يۇقسا.
12. سەجدىدە ئىككى پۇتىنى بىرلا ۋاقىتتا كۆتۈرسە.
13. ناماز ۋاقتىدا ھەيز كۆرسە.
14. ناماز بامداتنى ئوقۇۋاتقان ۋاقىتتا كۈن چىقسا.
15. نامازدا ئۇنۇتۇپ ياكى قەستەن گەپ-سۆز قىلسا.
16. نامازدا بىر نەرسە نەرسە-يەپ ئىچسە.
17. مۈشۈك ئىشتىدىغان دەرىجىدە كۈلسە (يېنىدىكىلەر ئىشتىدىغان دەرىجىدە كۈلسە تاھارەتمۇ بۇزۇلىدۇ).

18 . قىبلىدىن باشقا تەرەپكە قارىسا.
19 . نامازدا بىر ئىش قىلىشقا تەمشىلسە.

## سەجدە سەھۋە (خاتالىشىش سەجدىسى)

سەجدە سەھۋە خاتالىشىش سەجدىسى دېگەنلىك بولىدۇ. بۇ سەجدە نامازدا ئۇنتۇپ، ئىرادىمىزنىڭ سىرتىدا بىر كەمچىلىكنى تولۇقلاش ئۈچۈن قىلىنىدۇ. سەجدە سەھۋە ئۈچ يەردە قىلىنىدۇ:

1. پەرز كىچىكتۈرۈلگەندە،
2. ۋاجىپ تەرك قىلىنغاندا،
3. ۋاجىپ كېچىكتۈرۈلگەندە.

سەجدە سەھۋە مۇنداق قىلىنىدۇ: ئوقۇۋاتقان نامازنىڭ ئاخىرقى ئولتۇرۇشىدا (ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇپ) ئىككى تەرىپىمىزگە سالام بېرىپ، ئاللاھۇ ئەكبەر دەپ ئىككى قېتىم سەجدە قىلىمىز. سەجدىدىن كېيىن قايتىدىن ئەتتەھىيياتۇ، ئاللاھۇممە، رەببەنا دۇئالىرىنى ئوقۇيمىز. تەكرار ئىككى تەرەپكە سالام بېرىپ، نامازنى تۈگىتىمىز.

## ناماز بامداتتىن كېيىن ئوقۇلىدىغان دۇئا

هُوَ اللَّهُ الَّذِي لاَ إِلَهَ إِلاَّ هُوَ عَالِمُ الْغَيْبِ وَالشَّهَادَةِ
هُوَ الرَّحْمَنُ الرَّحِيمُ {22} هُوَ اللَّهُ الَّذِيْ لاَ إِلَهَ إِلاَّ هُوَ الْمَلِكُ الْقُدُّوسُ
السَّلَامُ الْمُؤْمِنُ الْمُهَيْمِنُ الْعَزِيزُ الْجَبَّارُ الْمُتَكَبِّرُ سُبْحَانَ اللَّهِ عَمَّا
يُشْرِكُونَ {23}هُوَ اللَّهُ الْخَالِقُ الْبَارِئُ الْمُصَوِّرُ لَهُ الأَسْمَاءُ الْحُسْنَى
يُسَبِّحُ لَهُ مَا فِي السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ وَهُوَ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ {24}

## ناماز خۇپتەندىن كېيىن ئوقۇلىدىغان دۇئا

آمَنَ الرَّسُولُ بِمَا أُنْزِلَ إِلَيْهِ مِنْ رَّبِّهِ وَالْمُؤْمِنُونَ كُلٌّ آمَنَ بِاللَّهِ وَمَلآئِكَتِهِ
وَكُتُبِهِ وَرُسُلِهِ لاَ نُفَرِّقُ بَيْنَ أَحَدٍ مِّن رُّسُلِهِ وَقَالُواْ سَمِعْنَا وَأَطَعْنَا
غُفْرَانَكَ رَبَّنَا وَإِلَيْكَ الْمَصِيرُ {285} لاَ يُكَلِّفُ اللّهُ نَفْساً إِلاَّ وُسْعَهَا
لَهَا مَا كَسَبَتْ وَعَلَيْهَا مَا اكْتَسَبَتْ رَبَّنَا لاَ تُؤَاخِذْنَا إِن نَّسِينَا أَوْ أَخْطَأْنَا
رَبَّنَا وَلاَ تَحْمِلْ عَلَيْنَا إِصْراً كَمَا حَمَلْتَهُ عَلَى الَّذِينَ مِن قَبْلِنَا رَبَّنَا وَلاَ
تُحَمِّلْنَا مَا لاَ طَاقَةَ لَنَا بِهِ وَاعْفُ عَنَّا وَاغْفِرْ لَنَا وَارْحَمْنَا أَنْتَ مَوْلاَنَا
فَانْصُرْنَا عَلَى الْقَوْمِ الْكَافِرِينَ {286}

## جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇشنىڭ ھۆكمى

جامائەت بىلەن ئوقۇلغان نامازنىڭ يالغۇز ئوقۇلغان نامازدىن بىر رىۋايەتتە 25 ھەسسە يەنە بىر رىۋايەتتە 27 ھەسسە ئارتۇق ساۋابى بار. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ كىشى بىر يەرگە كەلگەندە نامازنى جامائەت قىلىپ ئوقۇش كېرەك.

## بەش ۋاقىت نامازنىڭ سىرتىدىكى نامازلار

جۈمە نامىزى: ۋاقتى ناماز پېشىنىنىڭ ۋاقتى بىلەن ئوخشاشتۇر. ناماز پېشىنىنىڭ ئورنىغا ئىككى رەكئەت شەكلىدە جامائەت بىلەن ئوقۇلىدۇ. 10 رەكئەتتۇر. پەرزدىن ئىلگىرى تۆت رەكئەت سۈننەت، پەرزدىن كېيىن تۆت رەكئەت سۈننەت ئوقۇلىدۇ. جۈمە ۋاقتى كىرگەندىن كېيىن ئالدى بىلەن

تۆت رەكئەت سۈننەت ئوقۇلىدۇ. خۇتبىدىن كېيىن ئىككى رەكئەت پەرز جامائەت بىلەن ئوقۇلىدۇ. بۇ ئىككى رەكئەت پەرزدىن كېيىن يەنە تۆت رەكئەت سۈننەت ئوقۇلىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن شۇ ۋاقىت نامازنىڭ ۋاقىت سۈننىتى نىيىتى بىلەن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇش ئەۋزەلدۇر.

**جۈمە نامىزىنىڭ پەرز بولىشىنىڭ شەرتلىرى**

1. ئەركەك بولۇش، ئاياللارغا پەرز ئەمەس. لېكىن ئاياللار جۈمەگە مەسجىدگە كىرىپ، پەرزنى ئىمامغا ئىقتىدا قىلىپ ئوقۇسا ناماز پىشىننى ئادا قىلغان بولىدۇ.
2. جۈمەگە بېرىش ئۈچۈن هۆر (ئەركىن) بولۇشى كېرەك.
3. كېسەل بولماي سالامەتلىكى جايىدا بولۇشى كېرەك.
4. ئەما بولماسلىقى كېرەك.
5. نامازغا بېرىشقا بىرەر توسالغۇ بولماسلىقى كېرەك.

**جۈمە نامىزىنىڭ سەھىھ بولىشىنىڭ شەرتلىرى:**

جۈمە نامىزىنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن بەزى شەرتلەر بولغاندەك، سەھىھ بولىشى ئۈچۈنمۇ بەزى شەرتلەر بار:

1. جۈمەنى پىشىن ۋاقتىدا ئوقۇش كېرەك.
2. نامازدىن ئىلگىرى خۇتبە ئوقۇش كېرەك.
3. ناماز ئوقۇلىدىغان يەر هەممە ئادەمگە ئوچۇق بولۇشى كېرەك.
4. ئىمامدىن باشقا ئەڭ ئاز ئۈچ ئەر كىشى بولۇشى كېرەك. (ئىمامى يۈسۈپنىڭ قارىشىدا ئىككى كىشى بولسىمۇ بولىدۇ)
5. جۈمەنى ئوقۇش ئۈچۈن تەيىنلەنگەن بىر كىشى بولىشى كېرەك.
6. جۈمە ئوقۇلىدىغان يەر شەهەر ياكى شەهەر هۆكمىدە بىر يەر بولۇشى كېرەك.

## ھېيت نامىزى

جۈمە نامىزى پەرز بولغانلارغا يىلدا ئىككى قېتىم ھېيت نامىزى ئوقۇش ۋاجىب بولىدۇ.

ھېيت نامىزى ئىككى رەكئەتتۇر. بۇ نامازمۇ جامائەت بىلەن ئوقۇلىدۇ. كۈن چىقىپ، ئىككى نەيزە بويى ئۆرلىگەندىن كېيىن ھېيت نامىزىنىڭ ۋاقتى كىرىدۇ. ھېيت نامىزىنىڭ ۋاقتى كىرىشى بىلەن جامائەت سەپ بولۇپ: "نىيەت قىلدىم ۋاجىب بولغان ھېيت نامىزىنى ئوقۇشقا، ئىقتىدا قىلدىم ھازىر بولغان ئىمامغا" دېيىلىدۇ.

## مۇساپىر (سەپەر) نامىزى

ئوتتۇرا ھېساب بىلەن ئەڭ ئاز قىسقا كۈنلەر ياكى ئۈچ كۈنلۈك (18 سائەتلىك 90 كىلومېتىرلىق مۇساپە) بىر يەرگە بېرىش ئۈچۈن نىيەت قىلىپ، تۇرۇۋاتقان يېرىدىن ئايرىلغان كىشىلەر مۇساپىر ھېسابلىنىدۇ. ئۇ ئادەم بارىدىغان يېرىدە 15 كۈن ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق تۇرۇشنى خالىسا مۇساپىر ھېسابلانمايدۇ. ئەگەر 15 كۈندىن ئاز قالسا مۇساپىر ھېسابلىنىدۇ. بۈگۈن كېتىمەن ياكى ئەتە كېتىمەن، دەپ 10 يىل قالسىمۇ يەنە مۇساپىر ھېسابلىنىدۇ. بۇ ۋاقىتلاردا مۇساپىر تۆت رەكئەتلىك پەرز نامازلارنى قىسقارتىپ ئىككى رەكئەت قىلىپ ئوقۇيدۇ. ئۈچ ۋە ئىككى رەكئەتلىك نامازلارنى ئۆز پېتى ئوقۇيدۇ. ئەگەر كەڭرى ۋاقتى بولسا سۈننەتلەرنى قىسقارتماي ئوقۇيدۇ.



## كەلىمە تەۋھىد ۋە مەنىسى



سوئال: قانداق مۇسۇلمان بولىمىز؟

جاۋاب: كەلىمە تەۋھىد ۋە كەلىمە شاھادەتنى ئېغىزدا ئېيتىپ، كۆڭلىدە تەستىقلاش بىلەن مۇسۇلمان بولغىلى بولىدۇ.

سوئال: ئىسلام دىنىنىڭ ئۆزى نېمە؟

جاۋاب: كەلىمە تەۋھىتتۇر: لَا اِلَهَ اِلَّا اللّٰهُ مُحَمَّدٌ الرَّسُولُ اللّٰهِ

ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ ئەلچىسىدۇر.

ئاللاھنى تەڭرى دېيىشكە بولمايدۇ. ئاللاھ لەپزى ئاللاھتىن باشقا ھېچ بىر تەڭرى، ئىلاھ سۈپىتى بىلەن ئاتالمايدۇ ۋە مەبۇد (ئىبادەت قىلىنىدىغان) قوبۇل قىلىنمايدۇ. ئاللاھ لەپزىنى تەڭرى دەپ تەرجىمە قىلىشقا بولمايدۇ. لا ئىلاھە (ئىلاھلار يوق): ئۆزىنى ئىلاھلاشتۇرغانلارنى قوبۇل قىلمايدىغانلىقىمنى ئېيتىپ، كۆڭلۈمنى بۇ نەرسىلەردىن تازىلايدىغانلىقىم ھەققىدە ئاللاھقا ۋەدە بېرىمەن. بۇ ئىلاھلاردىن پاكىزلىغان قەلبىمنى پەقەتلا ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ دىنىغا تەييارلايمەن. چۈنكى پاسكىنا قەلبكە ئاللاھ ئەقىدىسى يەرلەشمەيدۇ. ئۇلى ساغلام بولمىغان يەرگە بىنا سالغىلى بولمىغاندەك.

"ئىللەللاھ" باتىل تەڭرىلەرنى رەت قىلغاندىن كېيىن پەقەتلا ئاللاھنى ئىلاھ دەپ قوبۇل قىلىمەن. مۇھەممەدۇن رەسۇلۇللاھ: رەببىمگە قىلىدىغان

ئىبادەتلەرنى بىدئەتلەرگە ئاساسەن ئەمەس، ئاللاھ قۇرئاندا كۆرسەتكەن، رەسۇلۇللاھ ئۆگەتكەن شەكىلدە قىلىدىغانلىقىم ھەققىدە ئاللاھقا ۋەدە بېرىمەن دېگەنلىكتۇر.

## كەلىمە شاھادەت

اَشْهَدُ اَنْ لاَ اِلَهَ اِلاَّ اللهُ وَاَشْهَدُ اَنَّ مُحَمَّدًا عَبْدُهُ وَرَسُولُهُ

مەنىسى: گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، يەنە گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر.

ئەشھەدۇ ئەنلا ئىلاھە ئىلللاھ: تەپەككۇر قىلدىم، چۈشەندىم، قوبۇل قىلدىم ۋە شۇنداق دەيمەنكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يەنى كۈچ ـ قۇدرەت، چەكسىز ھاكىمىيەت ئىگىسى، كائىنات ئۈچۈن قانۇن بېكىتىدىغان ۋە ئۆزىگە قۇللۇق (ئىبادەت) قىلىنىدىغان ئاللاھتىن باشقا بىر ئىلاھ يوقتۇر. ئاللاھ بىلەن بىرگە مەنمۇ بار دېگەن بىرسى بولسا ئۇنى تونىمايمەن ۋە رەت قىلىمەن.

# ئىمان ئاساسلىرى

## ئاللاھقا ئىشىنىش

*ھېكايە: ئاللاھ بىزنى كۆرىدۇ*

سالىھ بوۋىسىدىن:

ـ بىز ئاللاھنى نېمىشقا كۆرەلمەيمىز؟ ـ دەپ سورىدى.

ـ بىزنىڭ كۆزىمىز ئاللاھنى كۆرەلەيدىغان دەرىجىدە يارىتىلمىغان. ـ دەپ جاۋاب بەردى بوۋىسى.

ـ لېكىن بۇ قانداق بولىدۇ، بوۋا؟ ـ دەپ سورىدى. نەۋرىسى.

ـ سەن رەسىم ئاپىراتى بىلەن ھەممە نەرسىنى رەسىمگە تارتالامسەن؟

ـ دەپ سورىدى.

ـ ھە، تارتالايمەن. ـ دېدى سالىھ.

ـ ئۇنداقتا جىگەر ۋە ئاشقازىنىڭنىڭ رەسىمىنى تارتقىن.

ـ ياق، ئۇلار رېنتىگىن بىلەن تارتىلىدۇ.

ـ دېمەك، ھەر ئىككى ئاپپاراتنىڭ گەرچە رەسىم تارتىش ئالاھىدىلىگى بولسىمۇ لېكىن رېنتىگىن تارتقان رەسىمنى رەسىم ئاپپاراتى تارتالمايدۇ. چۈنكى ياسىلىشى ئوخشاش ئەمەس. ئاللاھتائالا كۆزىمىزنى ئۆزىنى كۆرەلەيدىغان دەرىجىدە ياراتمىغان.

ـ ـ ئۇ بىزنى كۆرەمدۇ؟

ـ ھەئە. قاراڭغۇ بىر كېچىدە، قاراڭغۇ بىر يەردە ، قارا بىر كىيىم ئىچىدە بولساقمۇ ئۇ بىزنى كۆرىدۇ.

## ئاللاھنىڭ سىفاتلىرى

### ئا: زاتى سىفاتلىرى. ب: سۇبۇتى سىفاتلىرى

1. ۋۇجۇد: مەۋجۇد بولۇش دېگەنلىكتۇر. ئاللاھ ھەر يەردە ۋە ھەر زامان مەۋجۇتتۇر.

2. قىدەم: مەۋجۇتلۇقىنىڭ باشلىنىشى يوقتۇر. ئاللاھنىڭ باشلىنىشى يوقتۇر. ئەزەلىدۇر، ئەبەدىدۇر، تۇغۇلمىغان.

3. بەقا: مەۋجۇتلۇقىنىڭ ئاخىرىسى يوقتۇر. ئاللاھ ئەبەدىدۇر، ئۆلمەيدۇ.

4. ۋەھدانىيەت: بىر دېگەنلىكتۇر. يەنى ئۇنىڭ سىفات ۋە پېئىللىرىنى باشقا بىر مەۋجۇداتتا تېپىش مۇمكىن ئەمەستۇر. ئاللاھنىڭ ئوخشىشى ۋە تەڭدىشى يوقتۇر.

5. مۇخالىفەتۇن لىلھەۋادىس: كېيىن پەيدا بولغانلارغا قەتئىي ئوخشىمايدۇ. ئاللاھ كېيىن ياراتقان ھېچ بىر نەرسىگە ئوخشىمايدۇ.

6. قىيام بىنەفسىھى: (قىيام بىزاتىھى) ئاللاھتائالانىڭ مەۋجۇتلۇقى

ئۆزىدىندۇر. باشقا بىر مەۋجۇداتقا موھتاج ئەمەستۇر. ھەر نەرسە ئۇنىڭغا موھتاجدۇر.

سۇبۇتى سىفاتلار: بۇلار 8 دۇر.

1. ھايات: تىرىك دېگەنلىكتۇر. ئاللاھ تىرىك، جانلىق ۋە ھايات ئىگىسىدۇر.

2. ئىلىم: بىلىش دېگەنلىكتۇر. ئاللاھ ھەممە نەرسىنى بىلىدۇ.

3. سەمى: ئىشىتىش دېگەنلىكتۇر، ئاللاھ ھەممە نەرسىنى ئىشىتىدۇ.

4. باسار: كۆرۈش دېگەنلىكتۇر، ئاللاھ ھەممە نەرسىنى كۆرىدۇ.

5. ئىرادە: قارار قىلىش، ئارزۇ قىلىش دېگەنلىك بولىدۇ. ئاللاھ ھەر نەرسىنى قىلىشتا ئەركىندۇر.

6. قۇدرەت: ئاللاھتائالا قۇدرەت ئىگىسىدۇر. ئاللاھتائالانىڭ كۈچى ۋە قۇدرىتى ھەممە نەرسىگە يېتىدۇ.

7. كەلام: ئاللاھتائالانىڭ سۆزلەش سىفاتى بار. ئاللاھتائالا خالىغان ئىنسان بىلەن خالىغان ۋاقىتتا سۆزلىشەلەيدۇ.

8. تەكۋىن: پەيدا قىلىش، يارىتىش دېگەنلىك بولىدۇ. يەر ۋە ئاسماندىكى ھەممە نەرسىنى ئاللاھ ياراتقان.

## ئاللاھتائالانىڭ سىفاتلىرى بىلەن مۇناسىۋەتلىك سوئاللار

| سىنى كىم ياراتتى؟ | ئاللاھ |
|---|---|
| ھەممە نەرسىنى كۆرگۈچى كىم؟ | ........... |
| ھەممە نەرسىنى ئىشىتىدىغان كىم؟ | ........... |
| ھەممە نەرسىنى بىلگۈچى كىم؟ | ........... |
| ھەممە نەرسىگە رىزىق بەرگۈچى كىم؟ | ........... |
| ھەممە نەرسىگە كۈچى يەتكۈچى كىم؟ | ........... |
| ھەممە يەردە مەۋجۇت بولغان كىم؟ | ........... |

| | |
|---|---|
| مەۋجۇتلۇقنىڭ باشلانغۇچى بولمىغان كىم؟ | ........... |
| مەۋجۇتلۇقنىڭ ئاخىرىسى بولمىغان كىم؟ | ........... |
| ئوخششى بولمىغان كىم؟ | ........... |
| باشقا بىرسىگە موھتاج بولمىغان بىرسى كىم؟ | ........... |
| ئەبەدى بولغان كىم؟ | ........... |
| ئەبەدى كۈچ ئىگىسى كىم؟ | ........... |
| تۇغمىغان ۋە توغۇلمىغان كىم؟ | ........... |
| بىزنى قوغدىغان كىم؟ | ........... |
| بىزنى ئەپۇ قىلىپ كەچۈرۈم قىلغان كىم؟ | ........... |
| بىزگە ھايات بەرگەن كىم؟ | ........... |
| رەببىمىز كىم؟ | ........... |
| ئەڭ بۈيۈك كىم؟ | ........... |
| ئەڭ گۈزەل كىم؟ | ........... |
| كىمنى ئەڭ كۆپ ياخشى كۆرىمىز؟ | ........... |
| قىيىنچىلىقتا قالغاندا كىمدىن ياردەم تەلەپ قىلىمىز؟ | ........... |
| قورققان ۋاقتىمىزدا كىمدىن ياردەم تەلەپ قىلىمىز؟ | ........... |
| بىزنى پەرۋىش قىلىپ، ئۆستۈرگەن كىم؟ | ........... |
| بىزنى خىيىم-خەتەردىن ساقلايدىغان كىم؟ | ........... |

## ھەممە نەرسىنى ئاللاھ ياراتتى

| | |
|---|---|
| دۇنيانى كىم ياراتتى؟ | ئاللاھ |
| يۇلتۇزلارنى كىم ياراتتى؟ | ........... |
| ئاينى كىم ياراتتى؟ | ........... |
| قۇياشنى كىم ياراتتى؟ | ........... |
| يەر-ئاسماننى، ھاۋانى كىم ياراتتى؟ | ........... |

| | |
|---|---|
| تۇركۇم-تۇركۇم يۇلتۇزلارنى كىم ياراتتى؟ | ........... |
| يامغۇر ياغدۇرىدىغان كىم؟ | ........... |
| ئىنساننى يوقتىن ياراتقان كىم؟ | ........... |
| مېنى ياراتقان كىم؟ | ........... |
| ئاتا-ئانامنى ياراتقان كىم؟ | ........... |
| ھايۋانلارنى ياراتقان كىم؟ | ........... |
| ئوت-چۆپلەرنى ياراتقان كىم؟ | ........... |
| تاغلارنى كىم ياراتتى؟ | ........... |
| سەۋزە-كۆكتاتلارنى كىم ياراتتى؟ | ........... |
| بىزگە رىزىق ۋە نېمەت بەرگەن كىم؟ | ........... |
| ئۆلگەن تۇپراقتىن جانلىق ئوت-چۆپلەرنى كىم چىقارتىدۇ؟ | ........... |
| بىر ئوتتىن ھەر خىل يۇراق ۋە رەڭلەرنى ياراتقان كىم؟ | ........... |
| ئەجەلنى ئالغۇچى كىم؟ | ........... |
| ھەممە نەرسىنى ياراتقان كىم؟ | ........... |
| كائىناتنىڭ ئىگىسى كىم؟ | ........... |

## ئاللاھ ئالدىدىكى مەجبۇرىيىتىمىز

1. پەقەتلا ئاللاھقا ئىشىنىمىز. ئۇنىڭغا شېرىك قوشمايمىز.

2. ئاللاھنى چىن كۆڭلىمىزدىن ۋە باشقىلاردىن زىيادە ياخشى كۆرىمىز.

3. گۇناھلىرىمىزنىڭ ئەپۇ قىلىنىشىنى پەقەتلا ئۇنىڭدىن تىلەيمىز.

4. پەقەتلا ئاللاھقا ئىشىنىپ، ئۇنىڭدىنلا ياردەم تىلەيمىز.

5. پەقەتلا ئاللاھقا ئىبادەت قىلىمىز.
6. ئاللاھ بەرگەن نېمەتلەرگە قارىتا شۈكۈر قىلىمىز.
7. ئاللاھنىڭ ياخشى كۆرگەنلىرىنى ياخشى كۆرىمىز، دۈشمەنلىرىگە دۈشمەن بولىمىز.
8. ئاللاھنىڭ قىل دېگەنلىرىنى قىلىمىز، قىلما دېگەنلىرىنى قىلمايمىز.

**ھېكايە: ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ئىنكار قىلغان بىر زىيالىغا ئىمام ئەبۇ ھەنىپەنىڭ بەرگەن جاۋابى**

بىر ۋاقىتلاردا باغداتتا بۈيۈك بىر زات ياشايتتى. بۇ زاتنىڭ ئىسمى ئىمامى ئەزەم ئەبۇ ھەنىپە ئىدى. ئۇ دۇنياغا تونۇلغان، كۆپلىگەن ئوقۇغۇچى يېتىشتۈرگەن بىر ئالىمدى. ئەتراپىدىكى كىشىلەر ئۇنىڭغا ھۆرمەت قىلاتتى.

ئۇ ۋاقىتلاردا مۇئەييەن دۇنيا كۆز قارشى بولمىغان بىر ئىنسان ئۆزىنى زىيالى ھېسابلاپ، ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ئىنكار قىلاتتى ۋە بارغانلىكى يەردە بۇ سەپسەتىسىنى ئوتتۇرىغا قوياتتى. بۇ ئاتالمىش زىيالى ئەبۇ ھەنىپىنىڭ شۆھرىتىنى ئاڭلاپ، ئۆزىنىڭ پىكرىنى ئەبۇ ھەنىپە بىلەن مۇنازىرە قىلىشنى ئويلىدى. بۇ مەقسەتتە باغداتقا كېلىپ، ئەبۇ ھەنىپە بىلەن كۆرۈشۈشى بىلەنلا، ئاللاھ بارمۇ-يوقمۇ؟ مەسىلىسىدىن ئېغىز ئېچىشقا باشلىدى. ئەبۇ ھەنىپە ئۇنىڭ بۇ سوئالىغا دەرھال جاۋاب بەرمىدى. زىيالىغا بىر كۈندىن كېيىن مەلۇم ۋاقىتتا مەلۇم يەردە كۆرۈشۈشنى، سوئالىغا شۇ ۋاقىتتا جاۋاب بېرىدىغانلىقىنى ئېيتتى.

ھەممىمىزگە مەلۇم بولغاندەك، باغداتنىڭ ئوتتۇرىسىنى دىجلە دەرياسى كېسىپ ئۆتۈپ، شەھەرنى ئىككىگە ئايرىيدۇ.

ئەبۇ ھەنىپە ئەتىسى دېيىشكەن ۋاقىتتا كېلەلمىدى. ئۆزىنى زىيالى

ھېسابلايدىغان ئۇ كىشىنىڭ ئىچى پۇشتى. ساقلاپ، كېتەي دەپ تۇرغاندا ئەبۇ ھەنىپە دېگەن يەرگە كەلدى. زىيالى ئەبۇ ھەنىپىگە قاراپ:

- نېمىشقا كېچىكىپ قالدىڭ؟ قارىغاندا مەن بىلەن مۇنازىرىلىشىشتىن قورقۇۋاتامسەن؟ - دەپ سورىدى.

ئەبۇ ھەنىپە بۇ سۆزلەرنى ئاڭلاپ، كۈلۈپ:

- ئۇنداق ئىش يوق، قورقمىدىم، لېكىن شۇنى بىلىشىڭ كېرەككى، مەن دەريانىڭ ئۇ چېتىدە ئولتۇرىمەن. دەريانىڭ ئۇ تەرىپىدىن بۇ تەرىپىگە ئۆتۈش ئۈچۈن بىر كۆۋرۈك يوق. ئارزۇ قىلدىمكى، تىزلىكتە ئۇستىسىز، ئېنژېنىرسىز بىر كۆۋرۈك ئۆزلىگىدىن سېلىنسۇن. نەتىجىدە كۆۋرۈك سېلىندى. لېكىن كۆۋرۈكنىڭ سېلىنىشىغا بىر ئاز ۋاقىت كەتتى. مەن ئۇ كۆۋرۈكتىن ئۆتۈپ، كېچىكىپ قالسامۇ، دېيىشكەن يەرگە كەلدىم.

ئاتالمىش زىيالى:

- يالغان ئېيتىۋاتىسەن، ئۇستىسىز، ئېنژېنىرسىز كۆۋرۈك ياسىلامدۇ؟ بۇنىڭغا ئىشىنىش ئەخمەقلىق ئەمەسمۇ؟ - دېدى.

ئەبۇ ھەنىپە:

- ئى زىيالى! ئۇنداقتا ئۆزلىگىدىن بىر كۆۋرۈك ياساش مۇمكىن بولمىغان يەردە، بۇ كائىنات ئۇستىسىز، باشقۇرغۇچىسىز ئۆزلىگىدىن قانداق مەۋجۇت بولۇپ تۇرالايدۇ؟ رىئاللىقتا بۇ دۇنيادا بىر يوپۇرماق جېنىدا ئۆزلىگىدىن ھەرىكەت قىلمايدۇ. سەن تېخىچە ھەر نەرسىنىڭ بىر سەۋەبىنىڭ بارلىقىغا ئەقلىڭ ئىشلىمەمدۇ؟ - دېدى . بۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغان ئاتالمىش زىيالى خاتالىقىنى تونىدى. بۇ دۇنيانى بىر ياراتقۇچىنىڭ ياراتقانلىقىنى قوبۇل قىلدى. كەچۈرۈم سوراپ، پىكرىدىن ۋاز كەچتى. ئاللاھنىڭ بارلىق ۋە بىرلىكىگە ئىمان ئېيتتى.

## پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش

1) پەرىشتىلەر نۇردىن يارىتىلغان، شەرەپلىك، پاك ـ پاكىز مەۋجۇداتلاردۇر. ئەركەك، چىشى، ئۆيلىنىش ۋە يەپ ـ ئىچىشتەك ئالاھىدىلىكى يوق.

2) پەرىشتىلەر كۆرۈنمەيدۇ.

3) پەرىشتىلەر غەيبنى بىلمەيدۇ. لېكىن ئاللاھتائالا بىر نەرسىنى بىلدۈرسە ئاندىن بىلىدۇ.

## پەرىشتىلەرنىڭ ۋەزىپىلىرى

پەرىشتىلەرنىڭ ۋەزىپىسى ئاللاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتىش، تەسبىھ ئېيتىش (ئاللاھنىڭ شانىنىڭ ئۇلۇغلۇقىنى ئىپادىلەش) ۋە بېرىلگەن بۇيرۇقنى ئىجرا قىلىش. تۆت چوڭ پەرىشتىنىڭ ۋەزىپىسى:

1) جىبرائىل: پەيغەمبەرلەرگە ۋەھيي ۋە كىتاب ئەكىلىدۇ.

2) مىكائىل: تەبىئەت ۋەقەلىرىگە قارايدۇ. (يامغۇر، شامال ۋە بوران قاتارلىق)

3) ئىسراپىل: قىيامەت بولغان ۋاقىتتا سۇر چېلىش ۋەزىپىسى بار.

4) ئەزرائىل: ئىنسانلارنىڭ جېنىنى ئېلىش ۋەزىپىسى بار. بۇلار پەرىشتىلەرنىڭ ئەڭ چوڭلىرىدۇر. ئاللاھنىڭ پەرىشتىلەرگە قىلغان بۇيرۇقلىرىنى بۇ پەرىشتىلەر باشقىلارغا يەتكۈزىدۇ.

### باشقا پەرىشتىلەرنىڭ ۋەزىپىسى

كىرامەن-كاتىبىن: ھەر ئىنساننىڭ ئوڭ-سولىدا تۇرىدىغان ۋە قىلغان سۆز-ھەرىكەتلىرىنى خاتىرلەپ ماڭىدىغان پەرىشتىلەردۇر. ئوڭدىكىسى ياخشى ئىشلارنى، سولدىكىسى گۇناھ ئىشلارنى خاتىرلەيدۇ. قىيامەت كۈنى بۇ خاتىرلەنگەن دەپتەرلەر ئىگىسىگە بېرىلىپ، بۇ دەپتەرلەرگە قاراپ ھېساب-كىتاب قىلىنىدۇ.

مۇنكىر-نەكىر: قەبرىگە دەپنە قىلىنغان كىشلەردىن سوئال سوراش ۋەزىپىسى بار.

ھېكايە: ئەزرائىل بىرلا ۋاقىتتا نەچچە مىڭلىغان ئىنسانلىڭ جېنىنى قانداق ئالىدۇ؟

قەدىرلىك باللار! بۇ سوئالنىڭ جاۋابىغا بەلكىم سىلەرمۇ قىزىقىۋاتىسىلەر. روھىمىزنى يانغان بىر لامپۇچكىغا، ئۆلۈمنى توكنىڭ ئۆچۈشىگە ئوخشىتىشقا بولىدۇ. ئۆيىمىزگە كەلگەن توك، بىر ئوت ئېلېكتىر ئىستانسىغا باغلىقتۇر. ئېنژېنىر قول ئاستىدا ئىشلەۋاتقان بىر ئىشچىغا "پالانى مەھەللىنىڭ توكىنى كېسىۋەت" دېسە قانداق بولىدۇ؟ بىلەمسىلەر؟ ئۇ ئىشچى ئەمىر قىلىنغان ئۇ مەھەللىنىڭ سۇغۇرتا كونوپكىسىنى چۈشۈرىدۇ، چۈشۈرگەن ھامان مىڭلارچە ئۆيدىكى لامپۇچكا ئۆچىدۇ.

بۇنىڭغا ئاساسەن روھىمىزنى كۆرۈنمىگەن سىملار بىلەن ئەزرائىلنىڭ ئالدىدىكى كونوپكىلارغا باغلىق ئىكەنلىكىنى ئويلىساق بولىدۇ. ئۇنداق ھالەتتە ئەزرائىل بىر بارمىقىنى كونوپكىغا تەككۈزۈش بىلەن مىڭلارچە روھ ئۇچۇپ كېتىشى مۇمكىن.

## كىتابلارغا ئىشىنىش

ئاللاھتائالا تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ئىلاھى ۋە ساماۋى كىتابلار ۋەھىي ئارقىلىق پەيغەمبەرلەرگە ئەۋەتىلدى.

ۋەھىي: ئاللاھتائالا ئىنسانلار ئارىسىدىن پەيغەمبەر قىلىپ تاللىغان بەندىلىرىگە مەنىۋى بىر يول (پەرىشتە جىبرائىل) بىلەن خالىغىنىنى بىلدۈرىشىدۇر.

ۋەھىي پەقەتلا پەيغەمبەرلەرگە كېلىدۇ. ئاللاھتائالا تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن كىتابلارنىڭ بىر قىسمى سەھىپە دېيىلىدۇ. بۇ سەھىپىلەر كىچىك بىر كىتاب دېگەنلىكتۇر. مەسىلەن:

ھەزرىتى ئادەم ئەلەيھىسسالامغا 10 سەھىپە (بەت)

ھەزرىتى شىت ئەلەيھىسسالامغا 50 سەھىپە،

ھەزرىتى ئىدرىس ئەلەيھىسسالامغا 30 سەھىپە،

ھەزرىتى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا 10 سەھىپە بېرىلگەن.

**چوڭ كىتابلار تۆتتۇر، بۇلار:**

1. تەۋرات ھەزرىتى مۇسا ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنىدى.

2. زەبۇر ھەزرىتى داۋۇد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنىدى.

3. ئىنجىل ھەزرىتى ئىسا ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنىدى.

4. قۇرئانى كەرىم ئاللاھتائالا تەرىپىدىن جىبرائىل ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نازىل قىلىنىدى. ئاللاھتائالا تەرىپىدىن نازىل قىلىنغان ۋاقىتتىكىدەك قوغدالغان يېگانە كىتاب قۇرئان كەرىمدۇر.

كۈنىمىزدىكى بەزى نادان مۇسۇلمانلار قىلىۋاتقاندەك، قۇرئان كەرىم پەقەتلا ۋاپات بولغانلار ئۈچۈن مەنىسى ۋە ھۆكمىنى بىلمەستىن قەبرىدىكىلەرگىلا ئوقۇش ئۈچۈن نازىل قىلىنمىدى. قۇرئان بىر مۇسۇلماننىڭ تۇغۇلىشىدىن ۋاپاتىغىچە بولغان پۈتكۈل جەريانىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمان دۇنيالىق ۋە ئاخىرەتلىك ئىشلىرىنى قۇرئان ھۆكمىگە قاراپ ئورۇنلاشتۇرۇشى كېرەك. قۇرئان 23 يىلدا تاماملاندى، 114 سۈرە بار.

**پەيغەمبەرلەرگە ئىشىنىش**

پەيغەمبەرلەر: ئاللاھتائالانىڭ بەندىلىرىگە ھۆكمىنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئىنسانلار ئارىسىدىن تاللىغان بەندىلىرىدۇر. پەيغەمبەرلەردە بولۇشقا تېگىشلىك ۋاجىب سىفاتلار:

1. سىدق: راستچىللىق دېگەنلىكتۇر. پەيغەمبەرلەر ناھايىتى راستچىل، دۇرۇست ئىنسانلاردۇر.

2. فەتانەت: پەيغەمبەرلەر ھەر جەھەتتىن دۇرۇست ۋە ئىشەنچلىك ئىنسانلاردۇر.

3. تەبلىغ: پەيغەمبەرلەر ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن دىن ۋە شەرىئەتنى ئۆز پېتى ئىنسانلارغا يەتكۈزىدۇ.

4. ئىسمەت: پەيغەمبەرلەر يۇقىرى ئەقىل-پاراسەتكە ئىگىدۇر.

## پەيغەمبەرلەرنىڭ سانى

تۇنجى پەيغەمبەر ئادەم ئەلەيھىسسالام، ئاخىرقى پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدۇر. بۇ ئىككىسىنىڭ ئارىسىدا كۆپلىگەن پەيغەمبەرلەر كېلىپ كەتكەن. پۈتكۈل پەيغەمبەرلەر ئىنسانلارنى ئاللاھقا قۇللۇق (ئىبادەت) قىلىشقا ۋە يېگانە ئاللاھ (تەۋھىد ئەقىدىسىگە) دەۋەت قىلغان. ئىنسانلار ئېزىپ، ئاللاھتىن باشقىسىغا قۇللۇق قىلىشقا باشلىغاندا، ئىنسانلارنى تەۋھىد ئەقىدىسىگە چاقىرىدىغان باشقا بىر پەيغەمبەر ئەۋەتكەن.

### قۇرئان كەرىمدە تىلغا ئېلىنغان پەيغەمبەرلەر

| | | | |
|---|---|---|---|
| ئادەم | ئىبراھىم | مۇسا | يۇنۇس |
| ئىدرىس | ئىسمائىل | ھارۇن | ئىلياس |
| نۇھ | ئىسھاق | داۋۇد | ئەليەسا |
| ھۇد | ياقۇب | سۇلەيمان | زەكەرىيا |
| سالىھ | يۇسۇف | ئەييۇب | يەھيا |
| لۇت | شۇئەيب | زۇلكىفىل | ئىسا |
| مۇھەممەد مۇستاپا سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم | | | |

مۆجىزە: ئاجىز، كۈچسىز قالدۇرۇش دېگەنلىكتۇر. مۆجىزە پەيغەمبەرلەر تەرىپىدىن ئاللاھتائالانىڭ رۇخستى ۋە ياردىمى بىلەن پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن كۆرسىتىلگەن ئالاھىدە ئەھۋاللاردۇر. ئىنسانلار بۇنداق ئەھۋالغا دۇچ كەلگەندە پەيغەمبەرلەرگە ئوخشاش مۆجىزە كەلتۈرەلمەيدۇ.

## ئاخىرەتكە ئىشىنىش

ئاخىرەت كۈنى: ئىسراپىل ئەلەيھىسسالام سۇر چېلىشى بىلەن پۈتكۈل

جانلىقلار ئۆلىدۇ. بۇ ۋاقىتتىن باشلاپ، ئىنسانلارنىڭ قايتا تىرىلىپ، جەننەتلىكلەرنىڭ جەننەتكە، دوزاخقا كىرىدىغانلارنىڭ دوزاخقا كىرىشىگە قەدەر بولغان جەريان "ئاخىرەت كۈنى" دېيىلىدۇ.

قەبرە هاياتى: ئىنساننىڭ ۋاپاتىدىن باشلاپ، قايتىدىن تىرىلىشىگىچە بولغان جەريان قەبرە هاياتى دېيىلىدۇ. ئىنسان قەبرىگە قويۇلغاندىن كېيىن ئىككى پەرىشتە كېلىپ: "رەببىڭ كىم؟ پەيغەمبىرىڭ كىم؟ دىنىڭ نېمە؟" دەپ سورايدۇ. بۇلار قەبرە سوئالى دېيىلىدۇ. بۇ سوئاللار هەر تۈرلۈك ۋاپات بولغان كىشىلەردىن سورىلىدۇ. جەسىتى هەر خىل سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن يوقۇلۇپ كەتكەن، بەدىنى كۆيۈپ كۈلگە ئايلانغان كىشىلەردىنمۇ سورىلىدۇ.

قەبرە هاياتى ئاخىرەت هاياتىنىڭ باشلانغۇچىدۇر. جەننەتكە بارىدىغان ئادەم قەبرىدىمۇ جەننەتنىڭ تەمىنى تېتىيدۇ، دوزاخقا بارىدىغان ئادەممۇ قەبرىدە دوزاخنىڭ ئازابىنى تېتىشقا باشلايدۇ.

قەبرە هاياتىنى دۇنيا هاياتىغا سېلىشتۇرۇشقا بولمايدۇ. لېكىن يېرىم ئۆلۈم دېيىلىدىغان ئۇيقۇدا بەزى ۋاقىتلاردا خۇشاللىق، بەزى ۋاقىتلاردا ئازابلىق چۈشلەرنى كۆرىمىز. بۇ ئەهۋالنى روهىمىزدا هېس قىلالىغانلىقىمىز ئۈچۈن ئاخىرەت هاياتىنىڭ بىر ئۆرنىكىنى دۇنيادا كۆرگەن بولىمىز.

جەننەت: مۇكاپات ئورنىدۇر. مۆمىنلەر ئۈچۈن تەييارلانغان. بىر ئايەتتە: "ئۇ يەردە سىلەر ئۈچۈن كۆڭلۈڭلار ئارزۇ قىلغان هەممە نەرسە مەۋجۇت" دېيىلگەن.

جەهەننەم: ئاللاهقا ئىسيان قىلغان، ئاللاهنىڭ بۇيرۇقلىرىغا ئىتائەت قىلمىغانلار جازالىنىدىغان يەردۇر. ئۇ يەرگە كاپىر، مۇناپىق، گۇناهى ساۋابىدىن كۆپ بولغان، شاپائەتكە لايىق بولغان مۆمىنلەر كىرىدۇ. لېكىن مۆمىنلەردىن بىر قىسمى جازاسىنى تارتقاندىن كېيىن چىقىدۇ، كاپىر، مۇناپىق، مۇشرىكلار ئەبەدى جازالىنىدۇ.

مەھشەر: ئىسراپىل ئەلەيھىسسالامنىڭ سۇر چېلىشى بىلەن بارلىق جانلىقلار ئۆلىدۇ، ئاللاھتائالادىن باشقا ھېچ بىر جانلىق قالمايدۇ. بىر مۇددەت مۇشۇنداق قالىدۇ. كېيىن ئاللاھتائالا ئىسراپىل ئەلەيھىسسالامنى تىرىلدۈرىدۇ. ئىسراپىل ئەلەيھىسسالام تىرىلىپ، قايتىدىن سۇر چالىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بارلىق جانلىقلار قايتىدىن تىرىلىدۇ. ھېساب بېرىش ئۈچۈن مەھشەر مەيدانىغا توپلىنىدۇ.

ئەمەل دەپتىرى: مەھشەر مەيدانىدا ئىنسانلارغا (پەرىشتىلەرنىڭ دۇنيا ھاياتىدا خاتىرلەپ ماڭغان) دەپتەرلىرى بېرىلىدۇ. جەننەتلىك بولغانلارغا ئوڭ تەرەپتىن، جەھەننەملىك بولغانلارغا سول تەرەپتىن بېرىلىدۇ.

ھېساب: ئاللاھتائالا پۈتكۈل ئىنسانلارنى بىرلا ۋاقىتتا ھېسابقا تارتىدۇ. لېكىن ھەر ئىنسان پەقەت ئۆزىنىلا ھېسابقا تارتىلدى، دەپ ئويلايدۇ. بۇ ھېسابتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دېگەندەك:

1. ئۆمرىنى قەيەرگە سەرپ قىلغانلىقى،
2. ئۆگەنگەن ئىلمى بىلەن نېمە ئىش قىلغانلىقى،
3. مال-دۇنيانى قەيەردىن تېپىپ قەيەرگە سەرپ قىلغانلىقى،
4. بەدىنىنى قايسى (ئاللاھنىڭ رىزاسىغا ئۇيغۇن ياكى ئۇيغۇن بولمىغان) يەرلەردە ئۇپىراتقانلىقى سورىلىدۇ.

مىزان: ھېچبىر ئىنسانغا، ھېچ بىر شەكىلدە زۇلۇم قىلىنمايدۇ. يەنى قىلغان ھەر بىر ئىشى مۇتلەق تارازىغا تارتىلىدۇ. لېكىن بىر قېتىم قىلغان ياخشى ئىشى 10 قېتىم قىلغاندەك، بىر قېتىم قىلغان گۇناھ ئىشى بىر قېتىم قىلغاندەك قوبۇل قىلىنىدۇ.

سىرات: ھەر ئىنسان ئۆتىدىغان، بىر يول بىر كۆۋرۈكتۇر. جەھەننەم (دەۋزەخ) ئۈستىگە سېلىنغان بۇ كۆۋرۈكتىن مۆمىنلەر ئۆتۈپ جەننەتكە كىرىدۇ، مۇشرىك، كاپىر، مۇناپىقلار جەھەننەمگە چۈشىدۇ. كۆۋرۈكتىن

ئۆتۈشتە ئاسانلىق ۋە قىيىنلىق دۇنيادا قىلغان ئەمەللەرگە باغلىق بولىدۇ.

ئىبادەت ئۈچۈن دۇنياغا كەلدۇق، ھېساب ئۈچۈن ئاللاھقا قايتىمىز، دۇنياغا مېھمانمىز، تىرىلىش ئۈچۈن دۇنيادىن ئايرىلىمىز.

## ھېكايە: تىرىلگەن تۆت قۇشنىڭ ھېكايىسى

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام داۋاملىق: "مېنىڭ رەببىم ئۆلتۈرىدۇ ۋە قايتىدىن تىرىلدۈرىدۇ" دەيتتى ۋە بۇنىڭغا چىن كۆڭلىدىن ئىشىنەتتى. شۇنداق بولىشىغا قارىماي بىر كۈنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام:

- يا رەببى! ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىڭنى ماڭا بىر كۆرسەتكىن! دەپ ئاللاھقا يالۋۇردى. ئاللاھتائالا ئۇنىڭغا:

- يا ئىبراھىم! ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرىدىغانلىقىمغا ئىشەنمەمسەن؟ دەپ سورىدى. ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام:

- ئەلبەتتە ئىشىنىمەن، لېكىن بۇنى كۆزۈم بىلەن كۆرسەم، كۆڭلۈم تېخىمۇ جايىغا چۈشسە دەپ ئويلايمەن.- دېدى.

بۇنىڭ بىلەن ئاللاھتائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا:

- ئۇنداق بولسا تۆت دانە قۇش تۇت، بۇلارنى ئۆزەڭگە كۆندۈر، ئىسمىنى چاقىرغان ھامان ساڭا ئۇچۇپ كەلسۇن، سەن بۇلارنى ئۆلتۈرۈپ، گۆشلىرىنى بىر-بىرىگە ئارىلاشتۇرۇپ، تۆت پارچىغا ئايرىپ، ھەر بىر پارچىسىنى بىر تاغنىڭ ئۈستىگە قويغىن ۋە بۇرۇن كۆندۈرگەن ئىسمى بويىچە چاقىرغىن، نەتىجىدە بۇلارنىڭ ساڭا ئۇچۇپ كەلگەنلىگىنى كۆرىسەن . بۇنى كۆرگەندىن كېيىن كۆڭلۈڭ تېخىمۇ خاتىرجەم بولىدۇكى، ئاللاھنىڭ كۈچى ھەممە نەرسىگە يېتىدۇ، ئۇنىڭ ھەر ئىشىدا بىر ھېكمەت بار. - دېدى.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تەلىۋىنىڭ قوبۇل قىلىنغانلىقىغا خوشال بولدى. دەرھال بىر كەپتەر، بىر قاغا، بىر قۇش، بىر خورازنى ئۆزىگە كۆندۈردى.

نەتىجىدە بۇ ھايۋانلار قەيەردە بولسۇن، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلاش بىلەنلا يېنىغا ئۇچۇپ كېلىدىغان بولدى.

بىر كۈنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئاللاھتائالانىڭ بۇيرىغىنى بويىچە ئۇلارنى بوغۇزلاپ، گۆشلىرىنى بىر-بىرىگە ئارىلاشتۇرغاندىن كېيىن تۆتكە بۆلۈپ، ھەر بىرىنى بىر تاغنىڭ چوققىسىغا قويدى. كېيىن ئۇ يەردىن يىراقلىشىپ، ئىلگىرى كۆندۈرگەن شەكلىدە قۇش ۋە خورازغا خىتاب قىلدى. قۇش ۋە ھايۋانلار دەرھال تىرىلىپ، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا قاراپ ئۇچۇپ كەلدى.

ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام بۇنى كۆرۈپ، سەجدىگە بېرىپ، راببىغا شۈكۈر قىلدى، ئىمانى تېخىمۇ كۈچلەندى.

## قازا ۋە قەدەرگە ئىشىنىش

قەدەر: ئەزەلدىن ئەبەدكە قەدەر بولىدىغان ۋەقەلەرنىڭ ۋاقتى، ماكانى، قانداق ئۇسۇلدا بولىدىغانلىقى، ئۇ نەرسىلەرنىڭ يارىتىلىشتىن ئىلگىرى بىلىنىپ، قانداق ئۇسۇلدا مەيدانغا كەلتۈرىشى قەدەر دېيىلىدۇ. بۇ ئاللاھتائالانىڭ ئىلىم سىفاتىغا ئائىت.

ھەر نەرسە ئاللاھتائالانىڭ ئەزەلدە تەقدىر قىلغان شەكلىدە ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. ھېچبىرى تەساددىبى بولمايدۇ.

قازا: ئاللاھتائالانىڭ ئەزەلدە ئىرادە ۋە تەقدىر قىلغان ئىشلارنىڭ ۋاقتى كېلىشى بىلەن ئەزەلدىكى تەقدىرىگە ئۇيغۇن شەكلىدە ئوتتۇرىغا چىقىشى قازا دېيىلىدۇ.

تەقدىر قىلغۇچى ئاللاھتائالادۇر. تەقدىرگە ئۇيغۇن ھالەتتە ھەر نەرسىنى مەيدانغا كەلتۈرگەنمۇ ئاللاھتائالادۇر. بۇ سەۋەپتىن قەدەر بىلەن قازا ئارىسىدا بىر تەڭپۇڭلۇق بار. قەدەر بولسا بىر پىلان، قازا بولسا ئۇ پىلانغا ئۇيغۇن قىلىنغان ئىش، دېيىشكە بولىدۇ.

ئىنسانلارنىڭ سۆز ـ ھەرىكەتلىرى ۋە مەسئۇلىيەتلەر

1) ئىنسانىنىڭ ئىرادىسى سىرتىدا بولغان ئىشلار:

دۇنياغا كېلىشىمىز، قايسى ۋاقىتتا دۇنيادىن كېتىشىمىز، ئوغۇل ـ قىز بولۇشىمىز قاتارلىق ئىشلار، بىزنىڭ ئىرادىمىزنىڭ سىرتىدىكى ئىشلاردۇر، بۇلاردىن بىز مەسئۇل ئەمەسمىز.

2) ئىنسانلارنىڭ ئىرادىسى بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئىشلار:

ئاللاھتائالا بىزنىڭ ئىرادىمىز بىلەن مۇناسىۋەتلىك قەدەرنى بىزنىڭ ئىرادىمىزگە قاراپ ئوتتۇرىغا چىقىرىدۇ. بۇ ئاللاھتائالانىڭ بىزنى بىر ئىشقا مەسئۇل قىلغاندا، بىر ئىشنى مەجبۇرى قىلدۇرۇپ، كېيىن نېمىشقا بۇ ئىشنى قىلدىڭ، دەپ جازا بەرمەسلىكى ئۈچۈندۇر. بۇ سەۋەپتىن بىزنى ئىختىيارىمىزغا قويۇپ بەرگەن ئىشلاردىن ھېسابقا تارتىدۇ.

مەسىلەن: بىر شوپۇر موتۇرنىڭ كۈچى بىلەن ماشىنىنى ئوڭ ـ سولغا تولغاپ، تېز ۋە توغرا ھەيدىيەلەيدۇ، ۋاقتى كەلسە تورمۇزغا بېسىپ، ماشىنىنى توختىتالايدۇ.

بىر قاتناش ۋەقەسى چىقسا شوپۇرغا ئاپتوبۇسنىڭ موتورى نېمىشقا ۋەقە چىقاردى؟ دەپ سورىغىلى بولمايدۇ. لېكىن نېمىشقا تېز ھەيدىدىڭ؟ نېمىشقا موتورنى ئوڭ ـ سولغا تولغىدىڭ؟ نېمىشقا ماشىنىنى توختاتمىدىڭ؟ دېگەندەك سوئاللارنى سوراشقا بولىدۇ.

## ياخشىلىق ۋە يامانلىق

ياخشىلىق: نەتىجىسى ئىنسانلارغا پايدىلىق بولغان ئىشلاردۇر.

يامانلىق: ئىنسانغا زىيانلىق بولغان ئىشلاردۇر.

ئاللاھتىن باشقا ياراتقۇچى بولمىغانلىقى ئۈچۈن ياخشىلىقنى ياراتقانمۇ ئاللاھتۇر، يامانلىقنى ياراتقانمۇ ئاللاھتۇر.

ئاللاھتائالا قۇرئان كەرىمدە" ئاللاھتائالا ھەر نەرسىنى ياراتقان" دېگەن. دىنىمىزدا ياخشىلىق قىلىش بۇيرۇلۇپ، يامانلىق قىلىش چەكلەنگەن.

يامانلىقنىڭ يارىتىلىشىنىڭ ھېكمىتى

بىز يامان، گۇناھ دەپ قارايدىغان ئىشلارنىڭ يارىتىلىشىدا بىز بىلمەيدىغان ئاللاھنىڭ ھېكمەتلىرى بار. بەزى ئىنسانلار ھەققىدە زىيانلىق دەپ قارالغان ئىشلار، باشقىلار ۋە ئومۇمغا نىسبەتەن پايدىلىق بولۇشى مۇمكىن.

2) يامانلىق ياخشىلىقنىڭ قىممىتىنى بىلىشتە ياردىمى بولىدۇ. كېسەل بولمىغىچە ساقلىقنىڭ قىممىتىنى بىلگىلى بولمىغاندەك.

يامانلىق ۋە ياخشىلىق ئالدىدا پوزىتسىيىمىز

بىر ياخشىلىق كەلگەن ۋاقىتتا شۈكۈر قىلىش، بىر يامانلىق كەلگەندە سەبرى قىلىپ، ئۇنىڭدىن قۇتۇلۇشقا تىرىشىش.

رىزىق مەسىلىسى: ھەر جانلىقنىڭ ياشىشى ئۈچۈن كېرەكلىك بولغان رىزىقنى تەمىنلىگۈچى ئاللاھتائالادۇر. لېكىن رىزقىنى ئىزدەپ تېپىش ئىنسانغا ئائىتتۇر. ئىنسان ئۆزىگە كېلىدىغان بۇ رىزىقنىڭ ھارام ياكى ھالال يولدىن كېلىشىنى ئۆزى بەلگىلەيدۇ.

ئەجەل مەسىلىسى: ئەجەل ئىنساننىڭ ياشىشى ئۈچۈن بېرىلگەن مەلۇم ۋاقىتتۇر. ھېچكىم قاچان دۇنيادىن كېتىدىغانلىقىنى بىلمەيدۇ، ئەجەل كەلگەن ھامان، ياش-قېرى، چوڭ-كىچىك، ساق-كېسەل بولىشىدىن قەتئىينەزەر ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن دۇنيادىن ئايرىلىدۇ. قۇرئاندا: "ئۇلارنىڭ ئەجىلى كەلگەن ھامان، بىر سائەت ئالدىغا ياكى بىر سائەت كەينىگە ئالغىلى بولمايدۇ" دېيىلگەن.

## ناماز سۈرىلىرى

سۇبھانەكە

سُبْحَا نَكَ اللّٰهُمَّ وَبِحَمْدِكَ وَتَبَارَكَ اسْمُكَ وَتَعَالٰى جَدُّكَ (وَجَلَّ ثَنَآ ؤُكَ) وَ لآ اِلٰهَ غَيْرُكَ.

سۇبھانەكە ئاللاھۇممە ۋەبىھەمدىكە ۋە تەبارە كەسمۇكە ۋەتەئەلا جەددۇكە (ۋەجەللە سەنائۇكە*) ۋەلا ئىلاھە غەيرۇك.

* بۇ كەلىمە پەقەتلا جىنازا نامىزىدا ئوقۇلىدۇ.

مەنىسى: ئى ئاللاھىم! سەن نوقسان ـ سىفاتلاردىن يىراقسەن، ساڭا ھەمدۇ ـ سانا ئېيتىمەن. سېنىڭ ئىسمىڭ مۇبارەكتۇر، ئازامەت ۋە جەلالىڭ بۈيۈكتۇر، سەندىن باشقا ئىبادەت قىلىنىدىغان ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر.

ئەتتەھىييات

اَلتَّحِيَّاتُ لِلّٰهِ وَالصَّلَوَاتُ وَالطَّيِّبَاتُ اَلسَّلامُ عَلَيْكَ اَيُّهَا النَّبِيُّ وَرَحْمَةُ اللّٰهِ وَبَرَكَاتُهُ اَلسَّلامُ عَلَيْنَاوَعَلٰى عِبَادِاللّٰهِ الصَّالِحِينَ اَشْهَدُ اَنْ لآ اِلٰهَ اِلاَّ اللّٰهُ وَاَشْهَدُ اَنَّ مُحَمَّدًاعَبْدُهُ وَرَسُولُهُ.

ئەتتەھىيياتۇ لىللاھى ۋەسسەلاۋاتۇ ۋەتتەييىباتۇ ئەسسەلامۇ ئەلەيكە ئەييۇھەننەبىييۇ ۋەرەھمەتۇللاھى ۋەبەرەكاتۇھۇ ئەسسەلامۇ ئەلەينا ۋە ئەلا ئىبادىللاھىس سالىھىن ئەشھەدۇ ئەنلا ئىلاھە ئىللەللاھۇ ۋە ئەشھەدۇ ئەننە مۇھەممەدەن ئەبدۇسۇ ۋەرەسۇلۇھۇ.

مەنىسى: تىل، بەدەن، مال بىلەن قىلىنىغان ئىبادەتلەر ئاللاھقا ئائىتتۇر. ئى مەرتىبىسى كاتتا بولغان پەيغەمبەر! ئاللاھنىڭ سالامى، رەھمىتى ۋە بەرىكىتى ساڭا بولسۇن. سالام ۋە خاتىرجەملىك بىزگە ۋە ئاللاھنىڭ سالىھ بەندىلىرىگە بولسۇن. گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، يەنە گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر.

ئاللاھۇممە سەللى ئەلا

اَللّٰهُمَّ صَلِّ عَلٰى مُحَمَّدٍ وَ عَلٰى اٰلِ مُحَمَّدٍ كَمَا صَلَّيْتَ
عَلٰى اِبْرَاهِيمَ وَ عَلٰى اٰلِ اِبْرَاهِيمَ اِنَّكَ حَمِيدٌ مَجِيدٌ.

ئاللاھۇممە سەللى ئالا مۇھەممەدىن ۋەئەلا ئالى مۇھەممەدىن كەما سەللەيتە ئەلا ئىبراھىمە ۋە ئەلا ئالى ئىبراھىمە ئىننەكە ھەمىدۇم مەجىد

مەنىسى: ئاللاھىم! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە يېقىنلىرىغا رەھمەت قىلغىنىڭدەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، ئۇنىڭ ئەۋلات، يېقىنلىرىغىمۇ رەھمەت قىلغىن. ھەقىقەتەن ئەڭ كۆپ ماختاشقا لايىق ئەڭ ئۇلۇغ زاتسەن.

ئاللاھۇممە بارىكئەلا

اَللّٰهُمَّ بَارِكْ عَلٰى مُحَمَّدٍ وَ عَلَى اٰلِ مُحَمَّدٍ كَمَا بَارَكْتَ
عَلٰى اِبْرَاهِيمَ وَ عَلٰى اٰلِ اِبْرَاهِيمَ اِنَّكَ حَمِيدٌ مَجِيدٌ.

ئاللاھۇممە بارىكئەلا مۇھەممەدىن ۋەئەلا ئالى مۇھەممەدىن كەما بارەكتە ئەلا ئىبراھىمە ۋە ئەلا ئىبراھىمە ئىننەكە ھەمىدۇمەجىد

مەنىسى: ئاللاھىم! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە يېقىنلىرىنى مۇبارەك قىلغىنىڭدەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە يېقىنلىرىنى مۇبارەك قىل. شۈبھىسىزكى، سەن شانى ئۇلۇغ ۋە ماختاشقا لايىقسەن.

رەببەنا

رَبَّنَآ اٰتِنَا فِي الدُّنْيَا حَسَنَةً وَ فِي الْاٰخِرَةِ حَسَنَةً وَقِنَا عَذَابَ النَّارِ رَبَّنَا
اغْفِرْ لِي وَ لِوَالِدَيَّ وَ لِلْمُؤْمِنِينَ يَوْمَ يَقُومُ الْحِسَابِ

رەببەنا ئاتىنا فىددۇنيا ھەسەنەتەن ۋە فىل ئاخىرەتى ھەسەنەتەن

ۋەقىنا ئازابەننار. رەببەناغفىرلى ۋالىۋالىدەيىيە ۋە لىلمۇئمىنىينە يەۋمە يەقۇمۇل ھىساب.

مەنىسى: ئى رەببىمىز! بىزگە دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە گۈزەللىك ۋە ياخشىلىق بەرگىن، رەھمىتىڭ بىلەن بىزنى جەھەننەم ئازابىدىن ساقلىغىن. ئى رەببىمىز! مېنى، ئائىلەمنى، ئاتا-ئانامنى ۋە پۈتكۈل مۆمىنلەرنى ھېسابقا تارتىلىدىغان كۈندە ئەپۇ قىلغىن.

### قۇنۇت دۇئاسى

اَللّٰهُمَّ إِنَّا نَسْتَعِينُكَ وَ نَسْتَغْفِرُكَ وَ نَسْتَهْدِيكَ وَ نُؤْمِنُ بِكَ وَ نَتُوبُ اِلَيْكَ وَ نَتَوَكَّلُ عَلَيْكَ وَ نُثْنِي عَلَيْكَ ٱلخَيْرَ كُلَّهُ نَشْكُرُكَ وَ لاَ نَكْفُرُكَ وَ نَخْلَعُ وَ نَتْرُكُ مَنْ يَفْجُرُكَ. اَللّٰهُمَّ اِيَّاكَ نَعْبُدُ وَ لَكَ نُصَلِّي وَ نَسْجُدُ وَ اِلَيْكَ نَسْعٰى وَ نَحْفِدُ نَرْجُو رَحْمَتَكَ وَ نَخْشٰى عَذَابَكَ اِنَّ عَذَابَكَ بِٱلْكُفَّارِ مُلْحِقٌ.

ئاللاھۇممە ئىننا نەستەئىينۇكە ۋەنەستەغفىرۇكە ۋەنەستەھدىكە ۋە نۇئمىنۇبىكە ۋەنەتۇبۇ ئىلەيكە ۋەنە تەۋەككەلۇ ئەلەيكە ۋەنۇسنى ئەلەيكەل خەيرە كۈللەھۇ نەشكۇرۇكە ۋەلا نەكفۇرۇكە ۋەنەخلەئۇ ۋەنەترۇكۇ مەنيەفجۇرۇكە ئاللاھۇممە ئىيياكە نەئبۇدۇ ۋەلەكە نۇسەللى ۋەنەسجۇدۇ ۋەئىلەيكە نەسئا ۋەنەھفىدۇ ۋەنەرجۇ رەھمەتەكە ۋەنەخشا ئازابەكە ئىننە ئازابەكە بىلكۇففارى مۇلھىق.

مەنىسى: ئاللاھىم! بىز سەندىن ياردەم تەلەپ قىلىمىز، گۇناھلىرىمىزنى ئەپۇ قىلىشىڭنى، بىزنى توغرا يولغا باشلىشىڭنى تەلەپ قىلىمىز. ئاللاھىم! ساڭا ئىمان ئېيتتۇق، تەۋبە قىلىپ ساڭا قايتىمىز. ئىشلىرىمىزدا ساڭا تايىنىمىز، ساڭا ئىشىنىمىز، سېنى ماختايمىز، پۈتكۈل ياخشى ئىشلارنى سەندىن دەپ بىلىمىز. بىزگە بەرگەن ساناقسىز نېمەتلىرىڭ ئۈچۈن شۈكۈر

قىلىمىز، ساڭا تۇزكورلۇق قىلمايمىز، ساڭا تۇزكورلۇق قىلغانلاردىن ئايرىلىپ، ئۇلار بىلەن مۇناسىۋىتىمىزنى كېسىمىز. ئاللاھىم! پەقەتلا ساڭا ئىبادەت ۋە قۇللۇق قىلىمىز. پەقەتلا ساڭا سەجدە قىلىمىز، ساڭىلا يۈگۈرەيمىز، ساڭا سۆيگۈ بىلەن ئىبادەت قىلىمىز، سېنىڭ رەھمىتىڭنى تىلەيمىز، ئازابىڭدىن قورقىمىز، چۈنكى سېنىڭ ئازابىڭ كاپىرلار ئۈچۈندۇر.

بِسْمِ اللهِ الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ

اَللّٰهُ لاَ إِلَهَ إِلاَّ هُوَ الْحَيُّ الْقَيُّومُ لاَ تَأْخُذُهُ سِنَةٌ وَلاَ نَوْمٌ لَّهُ مَا فِي السَّمَاوَاتِ وَمَا فِي الْأَرْضِ مَنْ ذَا الَّذِي يَشْفَعُ عِنْدَهُ إِلاَّ بِإِذْنِهِ يَعْلَمُ مَا بَيْنَ أَيْدِيهِمْ وَمَا خَلْفَهُمْ وَلاَ يُحِيطُونَ بِشَيْءٍ مِنْ عِلْمِهِ إِلاَّ بِمَا شَاءَ وَسِعَ كُرْسِيُّهُ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضَ وَلاَ يَؤُودُهُ حِفْظُهُمَا وَهُوَ الْعَلِيُّ الْعَظِيمُ

ئايەتۇل كۇرسى

ئاللاھۇ لائىلاھە ئىللا ھۇۋەل ھەييۇل قەييۇمۇ لاتەئخۇزۇھۇ سىنەتۇن ۋەلا نەۋم لەھۇ مافىسسەمەۋاتى ۋەما فىلئەرزى مەنزەللەزى يەشفەئۇ ئىندەھۇ ئىللا بىئىزنىھى يەئلەمۇ مابەينە ئەيدىھىم ۋەما خەلفەھۇم ۋەلا يۇھىيتۇنە بىشەيئىن مىن ئىلمىھى ئىللا بىمەشائە ۋەسىئە كۇرسىييۇھۇس سەمەۋاتى ۋەلئەرزى ۋەلا يەئۇدۇھۇ ھىفزۇھۇما ۋەھۇۋەل ئەلىييۇل ئەزىم.

مەنىسى: يېگانە ئاللاھتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر؛ ئاللاھ ھەمىشە تىرىكتۇر، ھەممىنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچىدۇر؛ ئۇ مۈگدەپ قالمايدۇ، ئۇنى ئۇيقۇ باسمايدۇ؛ ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ھەممە نەرسە ئاللاھنىڭ مۈلكىدۇر؛ ئاللاھنىڭ رۇخسىتىسىز كىممۇ ئاللاھنىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلالىسۇن؛ ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئالدىدىكى (يەنى دۇنيادا قىلغان)، كەينىدىكى

(يەنى ئۇلار ئۇچۇن ئاخىرەتتە تەييارلىغان) ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى بىلىپ تۇرىدۇ؛ ئۇلار ئاللاھنىڭ مەلۇماتىدىن (ئاللاھ) ئۇلارغا بىلدۈرۈشنى خالىغان نەرسىلەردىن (يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ تىلى ئارقىلىق بىلدۈرگەن نەرسىلەردىن) باشقا ھېچ نەرسىنى بىلمەيدۇ، ئاللاھنىڭ كۇرسى (مەلۇماتى) ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئاسمان-زېمىننى ساقلاش ئۇنىڭغا ئېغىر كەلمەيدۇ. ئۇ يۇقىرى مەرتىۋىلىكتۇر، ھەممىدىن ئۇلۇغدۇر، (بەقەرە سۈرىسى 255-ئايەت)

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

اَلْحَمْدُ لِلّٰهِ رَبِّ الْعَالَمِينَ ﴿٢﴾ اَلرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ ﴿٣﴾ مَالِكِ يَوْمِ الدِّينِ ﴿٤﴾ إِيَّاكَ نَعْبُدُ وَإِيَّاكَ نَسْتَعِينُ ﴿٥﴾ اِهْدِنَا الصِّرَاطَ الْمُسْتَقِيمَ ﴿٦﴾ صِرَاطَ الَّذِينَ أَنْعَمْتَ عَلَيْهِمْ غَيْرِ الْمَغْضُوبِ عَلَيْهِمْ وَلاَ الضَّالِّينَ ﴿٧﴾

### فاتىھە سۈرىسى

ئەلھەمدۇ لىللاھى رەببىل ئالەمىن ئەرراھمانىر راھىم مەلىكى يەۋمىددىن ئىيياكە نەئبۇدۇ ۋە ئىيياكە نەستەئىن ئىھدىنەس سىراتەل مۇستەقىم سىراتەللەزىنە ئەنئەمتە ئەلەيھىم غەيرىل مەغزۇبى ئەلەيھىم ۋەلەززاللىين.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

جىمى ھەمدۇسانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھقا خاستۇر. ئاللاھ ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىباندۇر. قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسىدۇر. رەببىمىز ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم تىلەيمىز. بىزنى توغرا يولغا باشلىغىن. غەزىپىڭگە يولۇققانلارنىڭ ۋە ئازغانلارنىڭ يولىغا ئەمەس، سەن ئىنئام قىلغانلارنىڭ يولىغا (باشلىغىن) (فاتىھە سۈرىسى 1-7-ئايەت)

بِسْمِ اللهِ الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ

أَلَمْ تَرَ كَيْفَ فَعَلَ رَبُّكَ بِأَصْحَابِ الْفِيلِ ﴿١﴾ أَلَمْ يَجْعَلْ
كَيْدَهُمْ فِي تَضْلِيلٍ ﴿٢﴾ وَأَرْسَلَ عَلَيْهِمْ طَيْراً أَبَابِيلَ ﴿٣﴾
تَرْمِيهِم بِحِجَارَةٍ مِّن سِجِّيلٍ ﴿٤﴾ فَجَعَلَهُمْ كَعَصْفٍ مَّأْكُولٍ ﴿٥﴾

فىل سۇرىسى

ئەلەم تەرەكەيفە فەئەلا رەببۇكە بىئەسھابىل فىل ئەلەم يەجئەل كەيدەھۇم فىتەزلىلىيۋ ۋەئەرسەلە ئەلەيھىم تەيران ئابابىلە تەرمىھىم بىھىجارەتىم مىن سىججىلىن فەجەئەلەھۇم كەئەسپىم مەئكۇل

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

پەرۋەردىگارىڭنىڭ پىل ئىگىلىرىنى قانداق قىلغانلىقىڭنى كۆرمىدىڭمۇ؟ ئۇ ئۇلارنىڭ ھىلە-مىكرىنى بەربات قىلمىدىمۇ؟ ئۇ ئۇلارنىڭ ئۈستىگە توپ-توپ قۇشلارنى ئەۋەتتى. قۇشلار ئۇلارغا ساپال تاشلارنى ئېتىپ، ئۇلارنى چاينىۋېتىلگەن ساماندەك قىلىۋەتتى. (فىل سۇرىسى 1-5-ئايەت)

بِسْمِ اللهِ الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ

لِإِيلَافِ قُرَيْشٍ ﴿١﴾ إِيلَافِهِمْ رِحْلَةَ الشِّتَاءِ وَالصَّيْفِ ﴿٢﴾
فَلْيَعْبُدُوا رَبَّ هَذَا الْبَيْتِ ﴿٣﴾ الَّذِي أَطْعَمَهُم مِّن جُوعٍ
وَآمَنَهُم مِّنْ خَوْفٍ ﴿٤﴾

### قۇرەيش سۈرىسى

لىئىيلافى قۇرەيشىن ئىلافىھىم رىھلەتەش شىتائى ۋەسسەييى فەليەئبۇدۇ
رەببەھازەل بەيتىللەزى ئەتئەمەھۇم مىن جۇئىن ۋەئامەنەھۇم مىن خەۋف.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

قۇرەيش قوغدالغانلىقلىرى ئۈچۈن، ئۇلار قىشلىق ۋە يازلىق سەپىرىدە قوغدالغانلىقلىرى ئۈچۈن، بۇ ئۆي (يەنى بەيتۇللاھ) نىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلسۇنكى، ئۇلارنى ئاچلىقتا ئوزۇقلاندۇردى، ئۇلارنى قورقۇنچتىن ئەمىن قىلدى. (قۇرەيش سۈرىسى 1 ـ 4 ـ ئايەت)

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ

أَرَأَيْتَ الَّذِي يُكَذِّبُ بِالدِّينِ ﴿١﴾ فَذَلِكَ الَّذِي يَدُعُّ الْيَتِيمَ ﴿٢﴾
وَلا يَحُضُّ عَلَى طَعَامِ الْمِسْكِينِ ﴿٣﴾ فَوَيْلٌ لِّلْمُصَلِّينَ ﴿٤﴾
الَّذِينَ هُمْ عَنْ صَلاتِهِمْ سَاهُونَ ﴿٥﴾ الَّذِينَ هُمْ يُرَاؤُونَ ﴿٦﴾
وَيَمْنَعُونَ الْمَاعُونَ ﴿٧﴾

### مائۇن سۈرىسى

ئەرەئەيتەللەزى يۇكەززىبۇ بىددىين فەزالىكەللەزى يەدۇئئۇل يەتىمە ۋەلا يەھۇززۇ ئەلا تائامىل مىسكىن فەۋەيلۇل لىلمۇسەللىنەللەزىنە ھۇم ئەن سالاتىھىم ساھۇن ئەللەزىنە ھۇم يۇرائۇنە ۋەيەم نەئۇنەل مائۇن.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

دىنىنى ئىنكار قىلغان ئادەمنى كۆردىڭمۇ؟ ئۇ يېتىمنى دۆشكەلەيدىغان، مىسكىنگە تاماق بېرىشنى تەرغىب قىلمايدىغان ئادەمدۇر. شۇنداق ناماز ئوقۇغۇچىلارغا ۋايكى، ئۇلار نامازنى غەپلەت بىلەن ئوقۇيدۇ، نامازنى رىيا بىلەن ئوقۇيدۇ، ئۇلار قولقا بەرمەيدۇ. (مائۇن سۈرىسى 1 ـ 7 ـ ئايەت)

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ

إِنَّا أَعْطَيْنَاكَ الْكَوْثَرَ ﴿١﴾ فَصَلِّ لِرَبِّكَ وَانْحَرْ ﴿٢﴾
إِنَّ شَانِئَكَ هُوَ الأَبْتَرُ﴿٣﴾

كەۋسەر سۈرىسى

ئىننا ئەئتەينا كەلكەۋسەر فەسەللى لىرەببىكە ۋەنھەر ئىننا شانىئەكە ھۇۋەلئەبتەر.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

بىز ساڭا ھەقىقەتەن نۇرغۇن ياخشىلىقلارنى ئاتا قىلدۇق. پەرۋەردىگارىڭ ئۈچۈن ناماز ئوقۇغىن ۋە قۇربانلىق قىلغىن. ھەقىقەتەن سېنىڭ دۈشمىنىڭنىڭ نام-نىشانى قالمايدۇ. (كەۋسەر سۈرىسى 1-3-ئايەت)

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ

قُلْ يَا أَيُّهَا الْكَافِرُونَ ﴿١﴾ لاَ أَعْبُدُ مَا تَعْبُدُونَ ﴿٢﴾ وَلاَ أَنتُمْ
عَابِدُونَ مَا أَعْبُدُ ﴿٣﴾ وَلاَ أَنَا عَابِدٌ مَّا عَبَدتُّمْ ﴿٤﴾ وَلاَ أَنتُمْ
عَابِدُونَ مَا أَعْبُدُ ﴿٥﴾ لَكُمْ دِينُكُمْ وَلِيَ دِينِ ﴿٦﴾

كاپىرۇن سۈرىسى

قۇلياھەييۇھەل كافىرۇن لائەئبۇدۇ ماتەئبۇدۇن ۋەلا ئەنتۇم ئابىدۇنە مائەئبۇد ۋەلا ئەنە ئابىدۇم مائەبەتتۇم ۋەلا ئەنتۇم ئابىدۇنە مائەئبۇد لەكۇم دىنۇكۇم ۋەلى يەدىين

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

(ئى مۇھەممەد! سېنى بۇتلارغا چوقۇنۇشقا ئۈندىگۈچى كۇپپارلارغا) ئېيتقىنكى، "ئى كاپىرلار! سىلەر چوقۇنۇۋاتقان بۇتلارغا مەن چوقۇنمايمەن.

سىلەرمۇ مەن ئىبادەت قىلىۋاتقان ئاللاھقا ئىبادەت قىلمايسىلەر. سىلەر چوقۇنغان بۇتلارغا مېنىڭ چوقۇنغىنىم يوق. سىلەرنىڭمۇ مەن ئىبادەت قىلغان ئاللاھقا ئىبادەت قىلغىنىڭلار يوق. سىلەرنىڭ دىنىڭلار ئۆزەڭلار ئۈچۈن، مېنىڭ دىنىممۇ ئۆزەم ئۈچۈن. (كاپىرۇن سۈرىسى 1 ـ 6 ـ ئايەت)

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ

إِذَا جَاءَ نَصْرُ اللّٰهِ وَالْفَتْحُ ﴿١﴾ وَرَأَيْتَ النَّاسَ يَدْخُلُونَ فِي دِينِ اللّٰهِ

أَفْوَاجاً ﴿٢﴾ فَسَبِّحْ بِحَمْدِ رَبِّكَ وَاسْتَغْفِرْهُ إِنَّهُ كَانَ تَوَّاباً ﴿٣﴾

نەسر سۈرىسى

ئىزاجائە نەسرۇللاھى ۋەلفەتھۇ ۋەرەئەيتەنناسە يەدخۇلۇنە فىدىنىللاھى ئەفۋاجەن فەسەببىھ بىھەمدى رەببىكە ۋەستەغپىرھۇ ئىننەھۇ كانە تەۋۋابا

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

ئاللاھنىڭ ياردىمى ۋە غەلبىسى كەلگەن ۋە ئاللاھنىڭ دىنىغا كىشىلەرنىڭ توپ ـ توپ بولۇپ كىرگەنلىكىنى كۆرگىنىڭدە، رەببىڭغا تەسبىھ ئېيتقىن ۋە مەغپىرەت تىلىگىن. ئاللاھ ھەقىقەتەن تەۋبىنى بەك قوبۇل قىلغۇچىدۇر. (نەسر سۈرىسى 1 ـ 3 ـ ئايەت)

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ

تَبَّتْ يَدَا أَبِي لَهَبٍ وَتَبَّ ﴿١﴾ مَا أَغْنَى عَنْهُ مَالُهُ وَمَا كَسَبَ ﴿٢﴾

سَيَصْلَى نَاراً ذَاتَ لَهَبٍ ﴿٣﴾ وَامْرَأَتُهُ حَمَّالَةَ الْحَطَبِ ﴿٤﴾

فِي جِيدِهَا حَبْلٌ مِّن مَّسَدٍ ﴿٥﴾

تەببەت سۈرىسى

تەببەت يەدا ئەبى لەھەبىن ۋەتەببە مائەغنا ئەنھۇ مالۇھۇ ۋەما كەسەبە

سەيەسلا نارەن زاتە لەھەبىن ۋەمرائەتۇھۇ ھەمما لەتەل ھەتەبى فىيجىيدىھا ھەبلۇم مىممەسەد.
ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.
ئەبۇ لەھەبنىڭ ئىككى قولى قۇرۇپ كەتسۇن! (ئەمەلدە) قۇرۇپ كەتتى. ئۇنىڭغا مال-مۈلكى ۋە ئېرىشكەن نەرسىلىرى ئەسقاتمىدى. ئۇ لاۋۇلداپ تۇرغان (يەنى دوزاختا) كىرىدۇ. ئۇنىڭ ئوتۇن توشۇغۇچى (يەنى سۇخەنچى) خوتۇنىمۇ لاۋۇلداپ تۇرغان ئوتقا كىرىدۇ. ئۇنىڭ بويىندا مەھكەم ئېشىلگەن ئارغامچا بولىدۇ. (تەببەت سۈرىسى 1-5-ئايەت)

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ

قُلْ هُوَ اللّٰهُ أَحَدٌ ﴿١﴾ اللّٰهُ الصَّمَدُ ﴿٢﴾ لَمْ يَلِدْ وَلَمْ يُولَدْ ﴿٣﴾ وَلَمْ يَكُن لَّهُ كُفُواً أَحَدٌ ﴿٤﴾

ئىخلاس سۈرىسى

قۇلھۇۋەللاھۇ ئەھەد ئەللاھۇسسەمەد لەم يەلىد ۋەلەم يۇلەد ۋەلەم يەكۇنلەھۇ كۇفۇۋەن ئەھەد
ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.
(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، ئۇ ئاللاھ بىردۇر. ھەممە ئاللاھقا موھتاجدۇر ئاللاھ بالا تاپقانمۇ ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس ھېچ كىشى ئۇنىڭغا تەڭداش بولالمايدۇ. (ئىخلاس سۈرىسى 1-4-ئايەت)

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ

قُلْ أَعُوذُ بِرَبِّ الْفَلَقِ ﴿١﴾ مِن شَرِّ مَا خَلَقَ ﴿٢﴾ وَمِن شَرِّ غَاسِقٍ إِذَا وَقَبَ ﴿٣﴾ وَمِن شَرِّ النَّفَّاثَاتِ فِي الْعُقَدِ ﴿٤﴾ وَمِن شَرِّ حَاسِدٍ إِذَ حَسَدَ ﴿٥﴾

فەلەق سۈرىسى

قۇلئەئۇزۇ بىرەببىل فەلەق مىن شەررى ماخەلەق ۋە مىنشەررى غاسىقىن ئىزا ۋەقەب ۋەمىنشەررىن نەففەساتى فىلئۇقەدى ۋەمىن شەررى ھاسىدىن ئىزا ھەسەد

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

"مەخلۇقاتنىڭ شەررىدىن، قاراڭغۇلۇقى بىلەن كىرگەن كېچىنىڭ شەررىدىن، تۈگۈنلەرگە دەم سالغۇچى سېھرىگەرلەرنىڭ شەررىدىن، ھەسەتخورنىڭ ھەسەت قىلغان چاغدىكى شەررىدىن سۈبھىنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھقا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن. (فەلەق سۈرىسى 1-5-ئايەت)

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمَنِ الرَّحِيمِ

قُلْ أَعُوذُ بِرَبِّ النَّاسِ ﴿١﴾ مَلِكِ النَّاسِ ﴿٢﴾ إِلَهِ النَّاسِ ﴿٣﴾
مِن شَرِّ الْوَسْوَاسِ الْخَنَّاسِ ﴿٤﴾ الَّذِي يُوَسْوِسُ فِي صُدُورِ
النَّاسِ ﴿٥﴾ مِنَ الْجِنَّةِ وَ النَّاسِ ﴿٦﴾

ناس سۈرىسى

قۇلئەئۇزۇ بىرەببىنناسى مەلىكىنناسى ئىلاھىنناسى مىنشەررىل ۋەسۋاسىل خەنناسىللەزى يۇۋەسۋىسۇ فىسۇدۇرىنناسى مىنەلجىننەتى ۋەنناس.

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن.

"ئىنسانلارنىڭ پەرۋەردىگارى، ئىنسانلارنىڭ پادىشاھى، ئىنسانلارنىڭ ئىلاھى (ئاللاھ)غا سېغىنىپ، كىشىلەرنىڭ دىللىرىدا ۋەسۋەسە قىلغۇچى جىنلاردىن ۋە ئىنسانلاردىن بولغان يۇشۇرۇن شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسىنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيمەن" دېگىن. (ناس سۈرىسى 1-6-ئايەت)

# مۇندەرىجە